نىياز كېرىمى  زۇھىدە ساتتار

# دۇنيادىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى ھەققىدە






دوتسېنت نىياز كېرىمى 1935 - يىلى 6 - ئاينىڭ 15 - كۈنى ئۈرۈمچىدە تۇغۇلغان. 1950 - يىلدىن 1952 - يىلغىچە ئۈلكىلىك 2 - دارىلمۇئەللىمىندە ئوقۇغان. 1954 - يىلدىن 1957 - يىلغىچە سابىق شىنجاڭ ئىنستىتۇتىنىڭ سۇچىلىق كەسپىدە ئوقۇغان. 1957 - يىلدىن 1993 - يىلى 10 - ئايدا پېنسىيىگە چىققانغا قەدەر ئاپتونوم رايونلۇق رەڭلىك مېتال شىركىتى، كارتوگرافىيە ئىدارىسى، شىنجاڭ نېفىت ئىنستىتۇتى قاتارلىق ئورۇنلاردا ئىشلىگەن.

1982 - يىلدىن ھازىرغا قەدەر ئۇنىڭ «خەنزۇچە - ئۇيغۇرچە گېئودېزىيە لۇغىتى»، «بىناكارلىق ھەققىدە ساۋاتلار»، «تۇرپان كارىزلىرى»، «شىنجاڭنىڭ قەدىمكى كارۋان يوللىرى» قاتارلىق كىتابلىرى نەشر قىلىنغان. كۆپلىگەن ئىلمىي ماقالىلىرى ھەر قايسى گېزىت - ژۇرناللار، مەتبۇئاتلاردا ئېلان قىلىنغان.

قولىڭىزدىكى مەزكۇر ئەسەر ئۇنىڭ 30 نەچچە يىللىق جاپالىق ئىزدىنىشىنىڭ مەھسۇلى بولۇپ، ئۇنتۇلغان، ئۆزگەرگەن ۋە يېڭىدىن پەيدا بولغان مىڭغا يېقىن يەر ناملىرى تونۇشتۇرۇلغان.

# ئاپتوردىن

شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونى يېرى كەڭ، تارىخى ئۇزۇن قەدىمىي ماكان. تارىختا بۇ رايوندا ئۇيغۇرلاردىن باشقا مىللەتلەرمۇ شىنجاڭنىڭ تەرەققىياتىغا، جۈملىدىن يەر ناملىرىغا ئۆز تەسىرلىرىنى كۆرسەتكەن. ھازىر شىنجاڭدا دەۋر ئالاھىدىلىكى بويىچە ئالغاندا قەدىمكى يەر ناملىرى، چىڭ سۇلالىسى يىللىرىدىكى يەر ناملىرى، ئازادلىقتىن كېيىنكى يەر ناملىرى بار. تىل تەۋەلىكى بويىچە ئالغاندا ئۇيغۇرچە يەر ناملىرىدىن باشقا يەنە خەنزۇ، موڭغۇل قاتارلىق مىللەتلەر تىلىدىكى يەر ناملىرىمۇ بار. بەزى يەر ناملىرىنى بۇ مىللەت بىرخىل ئاتىسا، ئۇ مىللەت بىرخىل ئاتايدۇ، مەسىلەن، توقسۇ ناھىيىسىنى ئۇيغۇرلار "توقسۇ" دېسە، خەنزۇلار "شىنخې" (新和) دەيدۇ. يۇلتۇزنى ئۇيغۇرلار "يۇلتۇز" دېسە، موڭغۇللار "بايىنبۇلاق" دەيدۇ. بۇنىڭدىن باشقا يەنە "تاشدەڭ"، "تاشخې" (塔什河) قاتارلىق يېرىمى ئۇيغۇرچە، يېرىمى خەنزۇچە يەر ناملىرىمۇ بار. يەنە شۇنداق ئالاھىدە ئەھۋاللارمۇ باركى، "بارچۇق"، "مارالبېشى" دېگەن يەر ناملىرى بىرلا جاينىڭ نامىنى بىلدۈرسىمۇ، خەنزۇلار "باچۇ" (巴楚) ئۇيغۇرلار "مارالبېشى" دەپ ئاتاپ كېلىۋاتىدۇ، يەنە "چىتەي"، "گۇچۇڭ" دېگەندەك خەنزۇچە ناملار بىرلا جاينىڭ يەر نامى بولسىمۇ، لېكىن ئۇيغۇرلار "گۇچۇڭ"، خەنزۇلار "چىتەي" (奇台) دەپ ئاتاپ كېلىۋاتىدۇ.

شۇنىڭدەك "قەشقەر"، "تۇرپان" دېگەن يەر ناملىرىنى تىل تاۋۇشى، فونېتىكىلىق ئامىللار سەۋەبىدىن خەنزۇلار "خاشى"، "تۇلۇفەن" دەپ ئاتىسىمۇ، يەنىلا "قەشقەر"، "تۇرپان"لارنى بىلدۈرۈپ كەلمەكتە.

يۇقىرىقى ئەھۋاللاردىن شۇنداق ئېيتىشقا بولىدۇكى، يەر-جايلىرىمىز نامىنىڭ قانداق مۇرەككەپ بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، بۇ مۇرەككەپ ناملار

ماتېرىياللارنى توپلىدىم. شۇ ئاساستا «شىنجاڭنىڭ قەدىمكى كارۋان يوللىرى» ناملىق كىتابنى يېزىپ نەشر قىلدۇردۇم. شۇنىڭ بىلەن بىرگە يەنە قولىڭىزدىكى «دىيارىمىزدىكى بىر قىسىم يەر-جايلار ناملىرى ھەققىدە » ناملىق بۇ كىتابىمنىڭ ماتېرىيالىنى توپلاپ، يېزىشقا كىرىشتىم ۋە سەۋىيەمنىڭ چەكلىكلىكىگە قارىماي بۇ مۇرەككەپ ۋە جاپالىق تەتقىقاتىمنى دەسلەپكى قەدەمدە ئاخىرلاشتۇردۇم.

بۇ كىتابنى يېزىشتا، «تۈركىي تىللار دىۋانى» ، «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى» ، «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى» قاتارلىق ئەسەرلەردىن ۋە كلاسسىك ئەسەرلىرىمىزدىن شۇنداقلا خەنزۇچە مەخسۇس يەر ناملىرى كىتابلىرىدىن پايدىلاندىم. يۇرت-يۇرتلارنى ئايلىنىپ تەكشۈرۈش ئېلىپ باردىم. يازما مەنبەلەرنى تېپىش مۇمكىن بولمايدىغان ھەم تېپىشمۇ ھاجەتسىز بولغان ئەھۋالدا بەزى يەر ناملىرىنى خەلقىمىز قانداق ئاتاپ كەلگەن بولسا مەنمۇ شۇ پېتى قوبۇل قىلدىم.

ھۆرمەتلىك كىتابخان، ئىجتىمائىي تەرەققىيات جەريانىدا ھازىر مۇئەييەنلەشتۈرۈلگەن نەرسىلەر كېيىنچە ئىنكار قىلىنىدىغان، ھازىر ئىنكار قىلىنغان نەرسىلەر كېيىنچە مۇئەييەنلەشتۈرۈلىدىغان ئەھۋاللارمۇ بولۇپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مەن بۇ كىتابنى تۈزۈشتە مۇتلەقلەشتۈرۈۋېتىشتىن ساقلاندىم. بەزى كۆز قاراشلارنى تەنقىدلەش ياكى ماختاشنىمۇ كۆزدە تۇتمىدىم. پەقەتلا ئىزدىنىش، ئېنىقلاش، ئۆگىنىش، توپلاش ۋە بۇ تەتقىقاتنى چوڭقۇرلاشتۇرۇش پوزىتسىيىسىدە بولدۇم.

بۇ كىتابىم كەڭ تەتقىقاتچىلىرىمىزنىڭ دىققىتىنى قوزغاپ، بۇندىن كېيىن مۇكەممەل تەتقىق قىلىنغان مەخسۇس يەر ناملىرى ھەققىدىكى ئەسەرلەر مەيدانغا چىقسا دېگەن ئۈمىدتىمەن. شۇنىڭدەك كەڭ كىتابخانلارنىڭ مەزكۇر ئەسەردە ساقلانغان يېتەرسىزلىكلەر ئۈستىدە تەنقىدىي پىكىر بېرىشىنى قىزغىن قارشى ئالىمەن. بۇ يەردە شۇنى ئالاھىدە تەكىتلەپ ئۆتىمەنكى، مەزكۇر كىتابنى يېزىش داۋامىدا ئۆزۈمنىڭ ئېھتىياتسىزلىقىمدىن پايدىلىنىلغان بەزى مەنبەلەر ئېنىق بېرىلمەي قالدى. بۇ ھەقتە ئەسلىي ئەسەر (ماقالە) ئاپتورلىرىدىن ئەپۇ سورايمەن.

ھۆرمەت بىلەن:

نىياز كېرىمى تۆپەئاتا

2005-يىل 4-ئاي





# مۇندەرىجە

# 1-قىسىم

# ئۈرۈمچى شەھىرىدىكى يەر نامىلىرى

# بىرىنچى باب

# ئۈرۈمچى شەھرىدىكى يەر ناملىرىنىڭ كېلىپ چىقىشى

## 1. ”ئۈرۈمچى“ نامى ھەققىدە

بۇ نام ھەققىدە سۆز ئېچىشتىن ئىلگىرى ھازىر ”ئۈرۈمچى“ دەپ ئاتىلىۋاتقان شەھەرنىڭ ئەسلىي ئورنى نەدە ئىدى؟ ئۇنىڭ تارىخىي نامى نېمە ئىدى؟ ھازىر قوللىنىۋاتقان ”ئۈرۈمچى“ دېگەن نام قانداق پەيدا بولغان؟ ئۇ قايسى مىللەتنىڭ تىلىغا مەنسۇپ؟ دېگەن سوئاللارغا جاۋاب بېرىش كېرەك.

ھازىر ئۈرۈمچىنىڭ جەنۇبىدا ئۇلانباي قەدىمىي شەھىرى بار. «تاڭنامە» دە، مىلادى 655—660-يىللىرى مۇشۇ دائىرىدىكى تۈرك ھاكىمىيىتى يوق قىلىنىپ لۇنتەي (轮台) تۇتۇق مەھكىمىسى تەسىس قىلىنغانلىقى قەيت قىلىنغان. لۇنتەي شەھىرىنىڭ ئورنى توغرىسىدا:

1. خەنزۇچە «ئوكيانۇس»(«辞海») تا: لۇنتەي قەدىمكى ناھىيىنىڭ نامى. ئۇنىڭ باش ”مەھكىمە ئورنى ھازىرقى شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ مىچۈەن ناھىيە دائىرىسىدە يەنى لۇنتەي شەھىرى يېنىدا“ دەپ شەرھلەنگەن.

2. ليۇ زىشاۋ ئەپەندى «ئۇيغۇر تارىخى» دېگەن كىتابىدا: ”لۇنتەي ھازىرقى مىچۈەن ناھىيىسى دائىرىسىدە“ (138-بەت) دەپ كۆرسەتكەن.

تاڭ سۇلالىسى يىللىرىدىكى يىپەك يولى خەرىتىسىدىن





قارىغاندا لۇنتەي تۇتۇق مەھكىمىسىنىڭ ئورنى ھازىرقى مىچۈەن ناھىيىسى توپا شەھەر (大破城) نىڭ ئورنىدا دەپ پەرەز قىلىشقا بولىدۇ. بۇ خارابە شەھەر ئورنىدا ھازىر مىچۈەن ناھىيىسىنىڭ ”داپوچېڭ“ دەپ ئاتىلىۋاتقان بىر كەنتى بار. بۇ كەنت مىچۈەن ناھىيە بازىرىنىڭ 5.5 كىلومېتىر غەربىي شىمالىغا جايلاشقان، ھازىرقى ئۈرۈمچى بىلەن بولغان ئارىلىقى 20 كىلومېتىردىن ئاشىدۇ. بۇ يەردە يەنە ”شياۋپوچېڭ“ دەپ ئاتىلىدىغان بىر كەنت بار. ھازىر بۇ يەردە شەھەر خارابىسى قالمىغان بولسىمۇ ئۇنىڭ ساقلىنىپ قالغان ”پوچېڭ“ دېگەن نامىنىڭ ئۆزىلا بۇ يەردە بىر قەدىمىي شەھەرنىڭ بولغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ شەھەر ئۈرۈمچى دەرياسى ۋادىسىغا جايلاشقاچقا كېيىنكى دەۋرلەردە كەلكۈن ئاپىتى ۋە تۈرلۈك تەبىئەت ھادىسىلىرى تۈپەيلى ۋەيران بولغان.

لۇنتەي شەھىرى ئەنۋەر بايتۇر، خەيرىنىسا سىدىق يازغان «شىنجاڭدىكى مىللەتلەرنىڭ تارىخى» ناملىق كىتابتا ” رۇمچە“ (598 -بەت) دەپ كۆرسىتىلگەن.

بۇنىڭدىن كۆرۈنۈپ تۇرۇپتىكى، لۇنتەي شەھىرى ئىلگىرى ”رۇمچە شەھىرى“ دەپ ئاتالغان. كېيىن خەنزۇچىدا خۇددى ئۈرۈمچىنى ”ۋۇلۇمۇچى“ دەپ ئاتىغاندەك ”رۇمچە“ سۆزىدىكى ”رۇم“نى ”لۇن“ دەپ ئالغان. ئۇنىڭ ئاخىرىغا ”تەي“ (台) خېتى ئۇلىنىپ ”لۇنتەي“ بولغان. ” 台“—”ئۆتەڭ“ ياكى ”رابات“ دېگەن سۆز. ”لۇنتەي“—”رۇمچە ئۆتىڭى“ دېگەن مەنىدە قوللىنىلغان.

تارىخشۇناس موللا موسا سايرامىنىڭ 19-ئەسىردە يازغان «تارىخى ھەمىدىي» ناملىق كىتابىدا: ”ئۈرۈمچى“ ئەسلىي ”رۇمچە“ ئىدى، كېيىن ”ئۈرۈمچى“گە ئۆزگەرگەن دېگۈچىلەرنىڭ بارلىقى قەيت قىلىنغان («تارىخى ھەمىدىي»، 677 -بەت).

بۇنىڭدىن كۆرۈنۈپ تۇرۇپتىكى ”رۇمچە“ سۆزى كېيىنچە ھەر

خىل تىللاردا تەلەپپۇز قىلىنىش جەريانىدا فونېتىكىلىق ئۆزگىرىش ياساپ ”ئۈرۈمچى“گە ئۆزگەرگەن.

17-ئەسىرنىڭ ئاخىرلىرى بۇ رايون موڭغۇللارنىڭ ھۆكۈمرانلىقىغا ئۆتكەندىن كېيىن ئۇلار شاپتۇللۇق (جيۇجياۋەن) قا قورغان سېلىپ ئۇنى ئۈرۈمچى رايونىنىڭ مەركىزى قىلغان ۋە ”ئۈرۈمچى“ دەپ ئاتىغان. مىلادى 1757-يىلى چىڭ ھۆكۈمىتى شاپتۇللۇقتىكى بۇ قورغاننى (ئۈرۈشتا بۇزۇلغان) قايتىدىن ياساپ يەنىلا ”ئۈرۈمچى“ دەپ ئاتىغان. دېمەك، ”ئۈرۈمچى“ دېگەن نام ئەسلىي مىچۈەندىكى قەدىمىي شەھەر ”رۈمچە“ شەھىرىنىڭ نامى ئىدى.

چىڭ ھۆكۈمىتى 1762-يىلى قىزىلتاغنىڭ جەنۇبىغا بىر قەلئە سېلىپ ئۇنى ”دىخۇا“ دەپ ئاتىدى. بۇ نام كەمسىتىش خاراكتېرىگە ئىگە بولغاچقا 1954-يىلى 2-ئاينىڭ 1-كۈنى بۇ نام ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ ”ئۈرۈمچى“ دېگەن نام ئەسلىگە كەلتۈرۈلدى.

موڭغۇللار بۇ يەرگە كېلىشتىن بۇرۇن مىلادى 9-ئەسىرنىڭ ئالدى-كەينىدە بۇ رايون ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ تەۋەسىدىكى بەش شەھەرنىڭ بىرى ئىدى. شۇڭا ئۈرۈمچىنىڭ ”ئۈرۈمچى“ دېگەن نامىدىن بۇرۇن چوقۇم باشقا نامى بار ئىدى دەپ ئېيتىشقا بولىدۇ.

«تۈركىي تىللار دىۋانى» دا: ”ئۇيغۇر بىر ئەلنىڭ ئىسمى، ئۇنىڭ بەش شەھىرى بار. ئۇلار سولمى، ئىدىقۇت، جانبالىق، بېشبالىق، ياڭىبالىق“ دەپ كۆرسىتىلگەن.

ھازىرقى ئۇلانباي قەدىمىي شەھىرى قەدىمكى ئۈرۈمچى شەھىرى ئىكەنلىكى ۋە بۇ شەھەرنىڭ مىڭ يىلدىن ئوشۇق تارىخقا ئىگە ئىكەنلىكى ئىسپاتلاندى.

«تۈركىي تىللار دىۋانى» دىكى مەزمۇندىن قارىغاندا ئۇلانباي قەدىمىي شەھىرى ئىدىقۇت خانلىقىنىڭ بەش شەھىرىنىڭ بىرى





ئىكەنلىكىدە شەك يوق. بۇ شەھەرنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان يىل-دەۋرىمۇ (618—1368-يىللار) شۇنى ئىسپاتلايدۇ.

بۇ بەش شەھەردىن سولمى—ھازىرقى قاراشەھەردە؛ ئىدىقۇت —ھازىرقى تۇرپان ئاستانىدا، جانبالىق—ھازىرقى سانجىدا؛ سانجى «غەربكە ساياھەت خاتىرىسى» دە: ”چاڭبالا“(昌八喇) دەپ خاتىرىلەنگەن. «يۈەن سۇلالىسى تارىخى، غەربىي شىمالدىكى يەرلەر تەزكىرىسىنىڭ ئىلاۋىسى» («元史西北地志附录») دە، يەنە بىر قەدەم ئىلگىرىلىگەن ھالدا ”جاڭبالى“ (彰八里) دەپ خاتىرىلەنگەن. «لۇشلياڭنىڭ تەرجىمىھالى» («律希亮传») دە: ”چاڭبالى“(昌八里) دەپ خاتىرىلەنگەن («سانجى شەھىرىنىڭ يەر ناملىرى خەرىتىلىك تەزكىرىسى»، 5-بەت).

يۇقىرىدا ئېيتىلغان ”جاڭبالى“، ”چاڭبالى“ دېگەنناملار شۇ ”چانبالىق“ دېگەن نامنىڭ ئاھاڭ تەرجىمىسىدىن ئىبارەت.

ھازىرقى ”چاڭجى“ دېگەن نامغا كەلسەك، ”چاڭبالى“ دىكى ”چاڭ“ (昌) دېگەن خەتنىڭ ئارقىسىغا ”چېڭ“(城 شەھەر) دېگەن خەتنىڭ قوشۇلۇشى ئارقىلىق ياسالغان بولۇپ، خۇددى تارباغاتايىنى ”تاچېڭ“ دەپ ئاتىغاندەك ئىش، ”چاڭچېڭ“ دېگەن بۇ نام كېيىنكى دەۋرلەردە تۈرلۈك مىللەتلەر تىلىدا قوللىنىش جەريانىدا فونېتىكىلىق ئۆزگىرىش ياساپ، خەنزۇچە ”چاڭجى“، ئۇيغۇرچە ”سانجى“ بولۇپ قالغان. ھازىرقى تودۇڭخابا دەرياسىمۇ ئىلگىرى ”سانجى دەرياسى“ دەپ ئاتىلاتتى.

بېشبالىق جىمسا‌ردا بولۇپ، تېخى ئېنىقلانمىغان ئۇلانباي قەدىمىي شەھىرىنى ياڭىبالىق شەھىرى دەپ ئېيتىشقا بولىدۇ. چۈنكى، ”يامالىق تېغى“ دەپ ئاتىلىۋاتقان ئۈرۈمچىدىكى بۇ تاغ ئەسلىدە ”ياڭىبالىق تېغى“ دەپ ئاتالغان. كېيىنكى ئەسىرلەردە ئۆزگىرىپ ”يامالىق تېغى“ بولۇپ قالغان دەپ قاراشقا بولىدۇ.

بىرىنچىدىن، "ياڭبالىق" دېگەن سۆز ئاھاڭ جەھەتتىن "يامالىق" دېگەن سۆزگە يېقىن. ئىككىنچىدىن، تاغلار كۆپ ھاللاردا شۇ جايدىكى شەھەر نامى بىلەن ئاتىلىدۇ. مەسىلەن: ئىدىقۇت تېغى، باركۆل تېغى، ئالغاي تېغى دېگەنگە ئوخشاش. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇلانباي قەدىمىي شەھىرىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان دەۋرىمۇ ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقى دەۋرىگە توغرا كېلىدۇ.

"ياۋمۇشەن" دېگەن ناممۇ "يامالىق تېغى" دېگەن نامدىن كەلگەن.

خۇلاسە: "ئۈرۈمچى" سۆزى ئەسلىي "رۇمچە" دېگەن تۈركىي سۆزدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، رۇمچە شەھىرىنىڭ ئەسلىي ئورنى مىچۈەندە ئىدى. ھازىرقى ئۈرۈمچىنىڭ ئەسلىي نامى "ياڭبالىق" ئىدى.

## 2. ئۈرۈمچىنىڭ مەركىزىي شەھەر بولۇپ تاللىنىشى

ئۈرۈمچى ئەتراپىدىكى قەدىمىي خارابىلاردىن تېپىلغان تاش قوراللار، رەڭلىك ساپال قاچا-قومۇچلار ۋە باشقا ئارخېئولوگىيىلىك ئاسارەئەتىقىلەر شۇنى ئىسپاتلىدىكى، ئۈرۈمچى رايونى بۇنىڭدىن 3—4 مىڭ يىللار بۇرۇنلا بىزنىڭ ئەجدادلىرىمىز ياشاپ كەلگەن بىرقەدەر ئاۋات يۇرتلارنىڭ بىرى ئىدى. ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ بەش شەھىرىنىڭ بىرى بولغان "ياڭبالىق" شەھىرى مۇشۇ رايونغا جايلاشقانىدى.

ئۈرۈمچىنىڭ سۈيى مول بولۇپ، ئەتراپتىكى تاغلىرى باراقسان ئورمانلار بىلەن قاپلانغان، ياغاچ بايلىقى مول، ئىنتايىن گۈزەل، كۆمۈر زاپىسى كۆپ، قېزىش، چىقىرىش قولايلىق، كىلىماتى مۆتىدىل، ئاچىدىغان بوز يەر كۆپ بولغاچقا ۋە جۇغراپىيىلىك ئورنى





جەھەتتىن ئالغاندا شىنجاڭنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن ئۈرۈمچى شىنجاڭنىڭ مەركىزى قىلىپ بېكىتىلگەن. 1884-يىلى ئۈرۈمچى شىنجاڭنىڭ ئۆلكە مەركىزى قىلىنغان.

1945-يىلى (مىنگونىڭ 34-يىلى) ئۈرۈمچى رەسمىي شەھەر دەپ ئېلان قىلىنىپ، شەھەرلىك ھۆكۈمەت تەسىس قىلىندى، ئۈرۈمچى شەھىرى "دىخۇاشى" دەپ ئاتالدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ نام ئەينى چاغدىكى ئۈرۈمچىنىڭ خەنزۇچە نامى بولۇپ قالدى. ئۇيغۇر، قازاق، موڭغۇل قاتارلىق مىللەتلەر يەنىلا "ئۈرۈمچى" دەپ ئاتاۋەردى. 1949-يىلى 9-ئايدا شىنجاڭ تىنچ ئازاد بولدى. شۇ يىلى 12-ئايدا شەھەرلىك خەلق ھۆكۈمىتى قۇرۇلدى.

1954-يىلى "دىخۇا" دېگەن نامۇۋاپىق نام ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، "ئۈرۈمچى" نامى ئەسلىگە كەلتۈرۈلدى. 1955-يىلى 10-ئاينىڭ 1-كۈنى شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونى قۇرۇلۇپ، ئۈرۈمچى شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ سىياسىي، ئىقتىسادىي، مەدەنىيەت ۋە پەن-تېخنىكا مەركىزى بولدى.

## 3. ئۈرۈمچىدىكى سېپىللار ناملىرىنىڭ كېلىپ چىقىشى

چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى 1755-يىلى جيۇجاۋەن (九家湾 ھازىرقى ئۇيغۇرچە نامى "شاپتۇللۇق") دىكى كونا قورغان ئورنىغا يېڭى بىر قورغان سالدۇرغان، قورغان ئايلانمىسى ئۈچ يول ئەتراپىدا بولۇپ، بۇ قورغاننى "ئۈرۈمچى" دەپ ئاتىغان. شۇ يىللاردا-يەنى بۈگۈنكى جيۇجاۋەندىكى توپا تاغ (خەنزۇچە نامى پىڭدىڭشەن) ئۈستىگە بىر بۇتخانا سالدۇرۇپ ئۇنى "خۇڭمياۋزى" (红庙子) دەپ ئاتىغان. شۇنىڭدىن كېيىن بۇ نام ئەينى چاغدىكى ئۈرۈمچىنىڭ خەنزۇچە نامى بولۇپ قالغان.

1766-يىلى نەنمېندىكى قورغاننىڭ شىمالىغا بىر قورغان سېلىنغان. بۇ قورغان سېپىلى قۇرۇلۇشى 1764-يىل 12-ئايدا باشلىنىپ 1767-يىلى 9-ئايدا پۈتكەن. قورغان ئايلانمىسى 2700 مېتىر، ئېگىزلىكى 5 مېتىر 33 سانتىمېتىر، قېلىنلىقى 3 مېتىر 30 سانتىمېتىر بولۇپ، بۇ قەلئەگە تۆت قوۋۇق بېكىتىلگەن. بۇ قوۋۇقلارنىڭ شەرقتىكىسى "خۇيخۇ قوۋۇقى"، غەربتىكىسى "فېڭچېڭ قوۋۇقى"، جەنۇبتىكىسى"خۇاڭخو قوۋۇقى"، شىمالدىكىسى "چېڭخۇي قوۋۇقى" دەپ ئاتالغان ۋە بۇ قەلئەگە "دىخۇا" دەپ نام بېرىلگەن. شۇنىڭ بىلەن "دىخۇا"(迪化 ) دېگەن يەر نامى پەيدا بولغان، ئۇنىڭ مەنىسى "يەرلىك خەلقنى كۆندۈرۈش" دېگەنلىكتۇر.

1771-يىلى ئۈرۈمچى رايونىنىڭ ھەربىي ئىشلىرىنى باشقۇرغۇچى مەسلىھەتچى ئامبال تەسىس قىلىنغان. شۇ يىلى دىخۇا قەلئەسىنىڭ سەككىز يول غەربىگە يەنى ھازىرقى يېزا ئىگىلىك ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ ئورنىغا "گۇڭنىڭ قەلئەسى" (لومەنچېڭ قەلئەسى) ياسالغان. بۇ قەلئەنىڭمۇ تۆت قوۋۇقى بار بولۇپ، قەلئە ئىچىدە بۇتخانا، يامۇل، گازارمىلار بار ئىدى. شۇ يىلى 3500 مانجۇ ئاتلىق ئەسكەرلىرى يۆتكەپ كېلىنىپ مۇشۇ قەلئەگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان. شۇنىڭ بىلەن "گۇڭنىڭچېڭ"، "مەنچېڭ" دېگەن يەر ناملىرى پەيدا بولغان. "گۇڭنىڭچېڭ" (巩宁城 ) نىڭ مەنىسى "مۇستەھكەم ۋە تىنچ قورغان" دېگەنلىك بولۇپ، "مەنچېڭ" ( 满城)"مانجۇ شەھىرى" دېگەنلىكتۇر.

1864-يىلى گۇڭنىڭ قەلئەسى يەرلىك خەلق تەرىپىدىن ۋەيران قىلىنغان ۋە تۈزلىۋېتىلىپ تېرىلغۇ يەرلەرگە ئايلاندۇرۇلغان. 20-ئەسىرنىڭ باشلىرى بۇ جايدا تېرىقچىلىق قىلغان يەر ئىگىلىرىنىڭ كېيىنكى ئەۋلادلىرىدىن پولات، پازىل، ئىمىن





موپتى، ئەزىنباقى گەيجاڭ، ئاۋامسلىم قاتارلىق كىشىلەر بار ئىدى.

1940-يىللاردىن كېيىن بۇ جاي گومىنداڭ ئارمىيىسىنىڭ گازارمىسى قىلىنغان. ئازادلىقتىن كېيىن، بۇ جايدا "1-ئاۋغۇست يېزا ئىگىلىك ئىنستىتۇتى" قۇرۇلدى.

1864-يىلى مۇسۇلمان خانى تۇدېلىن [1](吐地林) خاڭچېڭ قەلئەسىنى سالدۇرغان. 1867-يىلى ياقۇپبەگ "يەتتە شەھەر ھاكىمىيىتى"نى قۇرۇپ ئۆزىنى "بەدۆلەتخان" دەپ ئاتىغان ۋە 1870 -يىلى 5-ئايدا تۇرپاننى ئىشغال قىلغان. شۇ يىلى 11-ئايدا ئۈرۈمچى، قۇتۇبى، ماناسلارنى ئىشغال قىلغان.

1875-يىلى 5-ئايدا زوزۇڭتاڭ خۇنەن، سىچۇەن، ئەنخۇي قاتارلىق ئۆلكىلەردىن 60 مىڭ ئەسكەر يۆتكەپ شىنجاڭغا كىرگەن. 1876-يىلى 7-ئايدا لىيوجىنتاڭ قوشۇنى فۇكاڭغا كىرگەن، ئارقىدىن گومۇدىغا ھۇجۇم قىلىپ، شۇ يىلى 11-ئايدا ئۈرۈمچىنى ئىگىلىگەن. 1880-يىلى (گۇاڭشۈينىڭ 6-يىلى) ئۈرۈمچىدە تۇرۇشلۇق مانجۇ ئەسكەرلىرى دىخۇا قەلئەسىنىڭ شەرقىي (ھازىرقى جيەنگولۇ ئەتراپى)گە يېڭى مانجۇ قەلئەسىنى سالغان ۋە ئۇنىڭغا مانجۇلارنى ئورۇنلاشتۇرغان. بۇ جاي "مەنچېڭ "(满城 مانجۇ شەھىرى) دەپ ئاتالغان. يېڭى مانجۇ شەھىرى ياسالغاندىن كېيىن بۇرۇنقى مانجۇ شەھىرى "لومەنچېڭ" (老满城) دەپ ئاتالغان. ئەسلىدىكى دىخۇا قەلئەسىگە سودىگەرلەر ئورۇنلىشىپ بۇ جاي "خەنچېڭ " (汉城 خەنزۇ شەھىرى) دەپ ئاتالغان.

1884-يىلى (گۇاڭشۈينىڭ 10-يىلى) 10-ئايدا چىڭ ھۆكۈمىتى زوزۇڭتاڭنىڭ ئىلتىماسىغا ئاساسەن بۇ يۇرتقا "شىنجاڭ "( 新疆

[1] تۇدېلىن—تۇدېلىن خۇيزۇ بولۇپ، مۇسۇلمانچە ئىسمى داۋۇت خەلىپە ئىدى.

يېڭى زېمىن) دەپ نام بەرگەن ۋە شىنجاڭ ئۆلكىسىنى تەسىس قىلغان. لىيو جىنتاڭنى شىنجاڭنىڭ ھەربىي، مەمۇرىي ئىشلىرىنى باشقۇرىدىغان باش مۇپەتتىش قىلىپ تەيىنلىگەن، ئۈرۈمچىنى ئۆلكە مەركىزى قىلغان، 1886-يىلى ئۈرۈمچى ۋىلايەت بولۇپ ئۈرۈمچىگە ئۈرۈمچى ناھىيىسى تەسىس قىلىنغان. ئەسلىدىكى خەنزۇ شەھىرى بىلەن مانجۇ شەھىرىنىڭ سىرتىدىن يېڭىدىن سېپىل سوقۇلغان، مانجۇ شەھىرى بىلەن خەنزۇ شەھىرى سېپىل ئىچىگە ئېلىنىپ ئىككى شەھەر بىرلەشتۈرۈلۈپ شەھەر دائىرىسى كېڭەيتىلگەن. شەھەر سېپىلىنىڭ ئۇزۇنلىقى 11.52 كىلومېتىرغا يېقىن بولۇپ، يېڭىدىن ئۈچ قوۋۇق ئېچىلىپ شەھەر قوۋۇقى يەتتىگە كۆپەيتىلگەن. شەھەر نوپۇسى 7345 تۈتۈنگە يەنى 38994 جانغا يەتكەن. يېڭى ئېچىلغان قوۋۇقنىڭ شەرقتىكىسى "خۇيخۇمىن"، جەنۇبتىكىسى "لىياڭمېن" (ئۇيغۇرلار "ھاكچى قوۋۇقى" دەيتتى)، غەربتىكىسى "لەيمېن" دەپ ئاتالغان.

كېڭەيتىلگەندىن كېيىنكى جەنۇبىي شەھەر سېپىلى ھازىرقى خەلق يولىنىڭ شەرقىي ئۇچىدىن خەلق يولىنى بويلاپ ھازىرقى قىزىلبايراق سودا بازىرىغىچە سوزۇلاتتى. شەرقىي سېپىل خەلق يولىنىڭ شەرقىي ئۇچىدىن شىمالغا سوزۇلۇپ جيەنگولۇنىڭ شەرقىنى بويلاپ ھازىرقى «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى» ئىدارىسىنىڭ غەربىي تېمىنى ياقىلاپ ئۆتۈپ ھازىرقى ياشلار يولىغا تۇتىشاتتى. شىمالىي سېپىلى ياشلار يولىنى بويلاپ غەربكە سوزۇلۇپ، بېيمېن ئارقىلىق غەربىي جەنۇبقا بۇرۇلۇپ ھازىرقى خەلق كۆلۈبى ئالدىدا غەربىي سېپىلغا تۇتىشاتتى. غەربىي سېپىلى خەلق كۆلۈبى ئالدىدىن جەنۇبقا سوزۇلۇپ قىزىلبايراق سودا بازىرىدىن ئۆتۈپ جەنۇبىي سېپىلغا تۇتىشاتتى. بۇ سېپىلنىڭ ئىچىدىكى جايلار شەھەر ئىچى ھېسابلىناتتى. ئۇندىن باشقا يەنە





تاشقى سېپىل سوقۇلۇپ نەنگۇەن (نەنمېن ۋە سەنشىخاڭزىلار) سېپىل ئىچىگە ئېلىنغانىدى. تاشقى سېپىلنىڭ يەتتە دەرۋازىسى بار ئىدى. بۇ دەرۋازىلار شۇ يىللاردا "قوۋۇق" دېيىلەتتى. داشىمېن قوۋۇقىنىڭ سىرتىدىكى تېرەكبۇت ئالدىدا بىر قوۋۇق بولۇپ "تېرەكبۇت قوۋۇقى" دېيىلەتتى. ھازىرقى پايپاق زاۋۇتىنىڭ ئارقىسىدا بىر قوۋۇق بولۇپ، "سۇ قوۋۇقى" دەپ ئاتىلاتتى. مال بازىرىدىن كۆنچى مەھەللىسىگە چىقىدىغان قوۋۇق "مال بازىرى قوۋۇقى" دېيىلەتتى. دۆڭكۆۋرۈكتىن سەنشىخاڭزىغا كىرىدىغان يول ئۈستىدە بىر قوۋۇق بولۇپ، ئۇ "يان قوۋۇق" (شاۋمېن) دەپ ئاتىلاتتى. دۆڭبۇتقا بارىدىغان يول دوقمۇشىدا بىر قوۋۇق بولۇپ "دۆڭبۇت قوۋۇقى" دېيىلەتتى. ئىلگىرىكى تەنتەربىيە كومىتېتى ئالدىدا شەرققە چىقىدىغان بىر قوۋۇق بار ئىدى. سېپىل قورۇلۇشى ئۈچ يىلدا تاماملانغان.

1928-يىلى 7-ئاينىڭ 7-كۈنى ياڭزېڭشىن سۇيىقەست بىلەن ئېتىپ ئۆلتۈرۈلدى. ئۇ چاغلاردا ئۈرۈمچىنىڭ شەھەر ۋە شەھەر ئەتراپىدىكى جايلىرىدا ئادەم كۆپىيىپ 31080 تۈتۈنگە، 14688 جانغا يەتكەن.

## 4. ئۈرۈمچىدىكى يول، كوچا، مەھەللە ۋە ئۆي-جاي ناملىرى

نەنمېن (南门): ئەسلىدىكى جۇاڭخۇ قوۋۇقى بولۇپ، ئۇيغۇرلار "ئاق قوۋۇق" دەپ ئاتايتتى. 1764-يىلى ياسالغان بۇ قوۋۇق دىخۇا قەلئەسىنىڭ جەنۇبىدا بولغاچقا، "نەنمېن" (جەنۇبىي قوۋۇق) دەپ ئاتالغان.

داشىمېن (大西门): داشىمېن دىخۇا شەھىرىنىڭ فىڭچېڭمېن قوۋۇقىنىڭ ئورنىدا بولۇپ ھازىرقى شىنجۇڭ تىياتىرخانىسىنىڭ

غەربىي قاسىنقىغا توغرا كېلەتتى. شىنىڭ شىسەي دەۋرىدە بۇ قوۋۇق جوڭشەنمېن قوۋۇقىغا ئۆزگەرتىلگەن بولسىمۇ، بۇ قوۋۇق ئورنى غەربتە بولغاچقا، خەلق ئارىسىدا يەنىلا "داشىمېن"(غەربىي قوۋۇق) دەپ ئاتىلىۋەرگەن. ئۇيغۇرلار "يېڭى مەھەللە قوۋۇقى" دەيتتى. ئىلگىرى بۇ قوۋۇق ئەتراپى بىرقەدەر ئاۋات جاي بولۇپ، بۇ جايدا "چىڭخۇاڭمياۋ" دەيدىغان بىر بۇتخانا بار ئىدى، ئىچىدە خەنزۇلار ئويۇن قوياتتى. قوۋۇق سىرتىدا توخۇ، ئۆردەك، ئۇششاق يېمەك-ئىچمەكلەر سېتىلاتتى. بۇ يەرنى ھازىرمۇ "توخۇ بازىرى" دەيدىغانلار بار.

**شياۋشىمېن** (小西门): شياۋشىزى (小十子) نىڭ غەربىدىكى خەلق كۆلۈبى ئەتراپى "شياۋشىمېن" دەپ ئاتالغان. 1886-يىلى ئاۋۋالقى تۆت قوۋۇقنى يەتتە قوۋۇققا ئۆزگەرتكەندە ئېچىلغان "لەييۈەندىڭمېن" قوۋۇقى خەنزۇچە "شياۋشىمېن" (غەربىي كىچىك قوۋۇق)، ئۇيغۇرچە "تۆۋەن قوۋۇق" دەپ ئاتالغان. شياۋشىمېن قوۋۇقىنىڭ ئورنى ھازىرقى خەلق كۆلۈبى ئالدىدىكى گۈللۈك ئورنىدا ئىدى. ئازادلىقتىن ئىلگىرى بۇ جايدا ئەپكەش كۆتۈرۈپ يۈرۈپ يېمەكلىك ساتىدىغانلار بار ئىدى. شەھەر سىرتىدا ھارۋا چۈشىدىغان بىر قوۋۇق بار ئىدى. قالغان جايلارنىڭ ھەممىسى كۆكتات ئېتىزى ئىدى.

**بېيمېن** (北门): ھازىرقى شىمالىي ئازادلىق يولىنىڭ شىمالىي ئۇچى جيەنكاڭ يولى، ئەدەبىيات-سەنئەت يولى، ياشلار يوللىرىنىڭ تۇتاشقان جايى ئەتراپى "بېيمېن " (شىمالىي قوۋۇق) دەپ ئاتىلاتتى. 1764-يىلى ئۈرۈمچى سېپىلى ياسىلىپ تۆت قوۋۇق ئېچىلىپ شىمالدىكىسى "چىڭخۇيمېن" دەپ ئاتالغان. ئورنى ھازىرقى شەھەرلىك ساقچى ئىدارىسى ئەتراپىدا ئىدى. ھازىرقى بېيمېن ئەسلىدىكى چىڭخۇيمېننىڭ شىمالىدىكى سېپىل ئورنى





بولۇپ قوۋۇق يوق ئىدى. 1943-يىلى شېڭ شىسەي شياۋشىزىنىڭ شىمالىدىكى دۆڭنى (ھازىرقى 1-ئوتتۇرا مەكتەپ ئورنىدىكى دۆڭلۈك) يېرىپ يول ئېچىپ، يول ئاغزىغا يېڭى قوۋۇق ياساپ "يۈڭئەنمېن" دەپ نام قويغان بولسىمۇ، بۇ قوۋۇق شەھەرنىڭ شىمالىدىكى قوۋۇق بولغاچقا، خەنزۇلار ئارىسىدا "بېيمېن" (شىمالىي قوۋۇق) دەپ ئاتىلىپ كەلگەن.

**داشىزى** (大十子): شىمالىي ئازادلىق يولى بىلەن جۇڭشەن يولىنىڭ كېسىشكەن جايىغا جايلىشىپ چاسا ھاسىل قىلغانلىقى ئۈچۈن "داشىزى"(چوڭ چاسا) دەپ ئاتالغان.

**شياۋشىزى** (小十子): شىمالىي ئازادلىق يولى بىلەن دېموكراتىيە يولىنىڭ كېسىشكەن جايىغا جايلاشقان. 1943-يىلى يېڭى يول ئېلىنىپ، بېيمېن قوۋۇقى ياسالغاندىن كېيىن كىچىك چاسا ھاسىل بولغان شۇندىن كېيىن "شياۋشىزى " (كىچىك چاسا) دەپ ئاتالغان.

**چوڭ كۆۋرۈك مەھەللىسى**: 1764—1767-يىللىرى دىخۇا قەلئەسى ياسىلىپ، قوۋۇقلار ئېچىۋېتىلگەندىن كېيىن مۇشۇ قوۋۇقلاردىن تەرەپ-تەرەپكە بارىدىغان يوللار ئېلىنغان. ئالدى بىلەن دىخۇا شەھىرى بىلەن كونا ئۈرۈمچىنى (جۇجياۋەننى) تۇتاشتۇرىدىغان قەدىمىي يولدىكى دەرياغا كۆۋرۈك ياسالغان. دىخۇا قەلئەسى ياسىلىشتىن بۇرۇن دەريانىڭ شەرقىدىن جۇجياۋەنگە بارىدىغان يول ھازىرقى ئوتتۇرا كۆۋرۈكنىڭ سەل ئاستىدىكى كىچىك ئارقىلىق ھازىرقى خەلق باغچىسىدىكى ئىنقىلابىي قۇربانلار خاتىرە مۇنارى ئورنى ۋە ئىشچىلار مەدەنىيەت سارىيىنىڭ جەنۇبىدىن ئۆتۈپ لومەنچېڭنىڭ جەنۇبى ئارقىلىق جۇجياۋەن (شاپتۇللۇق) گە تۇتىشاتتى. سانجى، ئىلىلارغا بارىدىغان يولمۇ شۇنداق ئۆتەتتى. جۇجياۋەندىكى قورغان ئەينى ۋاقىتتا يول ئۈستىدىكى مۇھىم

قورغان ئىدى. ئۇ چاغلاردا دەريادىن ئۆتۈدىغان كۆۋرۈك بولمىغاچقا كەلكۈن مەزگىللىرىدە قاتناش ھەپتىلەپ ئۈزۈلۈپ قالاتتى. يېغىن كۆپ بولغاچقا كەلكۈنمۇ كۆپ كېلەتتى. دەريانىڭ كىچىك ئورنى بەك كەڭ بولغاچقا كۆۋرۈك سېلىش قىيىن ئىدى، شۇڭا 1765-يىلى ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ تار جايى (ھازىرقى چوڭ كۆۋرۈك)غا كۆۋرۈك سېلىنغان. 1918-يىلدىن باشلاپ كۆۋرۈكنىڭ غەربىدىن ئۆيلۈك يەر بېرىلىشكە باشلىغان. بۇ مەھەللىگە دەسلەپتە ئەزىنباقى مەزىن، سېيىت گەيجاڭ، مەتنىياز مۇجاڭ، لۈكچۈن قازى، داۋۇت ئىمام قاتارلىق كىشىلەر ئۆي-جاي سېلىپ ئولتۇراقلاشقانىدى. 1930-يىللىرىنىڭ ئاخىرىغا كەلگەندە ئۆي سالىدىغانلار كۆپەيگەندىن سىرت، ھۆكۈمەتمۇ ئۆي سېلىشقا باشلىغان. چوڭ كۆۋرۈكتىن نۇر باغقىچە بولغان ئارىلىقتىكى سابىق ھەربىي ئاشلىق توشۇش بېرىگادىسى (لياڭخوچاڭ)، لاتا خەي زاۋۇتى (خەيگوڭچاڭ)، گېزىتخانا، چۇسىلىڭ بېغى (ھازىرقى نۇرباغ) قاتارلىقلار ئەنە شۇ يىللاردا بەرپا قىلىنىپ ئاۋات مەھەللە بارلىققا كەلگەن. بۇ مەھەللىگە چوڭ كۆۋرۈكتىن ئۆتۈپ بارىدىغان بولغاچقا بۇ مەھەللە "چوڭ كۆۋرۈك مەھەللىسى" دەپ ئاتالغان. ئازادلىقتىن ئىلگىرى چوڭ كۆۋرۈك مەھەللىسىنىڭ ئاساسلىق ئاھالىسى ئۇيغۇرلار بولۇپ، ئۇ چاغلاردا نۇرباغنىڭ شىمالىي پۈتۈنلەي تېرىلغۇ يەرلەر ئىدى.

1926-يىلى كۆل (ھازىرقى خەلق باغچىسى ئىلگىرى "كۆل" دېيىلەتتى) قۇرۇلۇشى تاماملىنىپ سىرتقا ئېچىۋېتىلگەن.

**شۇۋىرغان مەھەللىسى:** ھازىرقى 16-باشلانغۇچ مەكتەپتىن ئاپتونوم رايونلۇق مۇزېيغىچە بولغان جايلار "شۇۋىرغان مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ يەردە ئەزىنباقى شاڭيو، ئىمىن موپتى، قارا قاسىم، بوساق بورىچى، ئاۋا مۇسلىم قاتارلىق





كىشىلەر ئولتۇراقلاشقانىدى.

شەھەردۆڭ ئېرىقى (ھازىرقى غەربىي تىنچلىق ئۆستىڭى)نىڭ جەنۇبى پۈتۈنلەي تېرىلغۇ يەرلەر ئىدى. يولنىڭ شىمال تەرىپى بولسا، مويىكىغا بارغىچە بوز يەر ئىدى. ئىلگىرى بۇ جاي كىشىلەر ئولتۇراقلاشمىغان شىمال يولىغا جايلاشقان بولغاچقا شۇۋىرغان كۆپ چىقاتتى، شۇڭا "شۇۋىرغان مەھەللىسى" دەپ ئاتالغان.

نۇرباغ: نۇرباغ ھازىر ئاۋات جايلارنىڭ بىرى بولۇپ قالدى. ئىلگىرى بۇ جاي يېشىللىققا پۈركەنگەن، كىشىنى ئۆزىگە مەپتۇن قىلىدىغان، ئون نەچچە ئورۇندىن سۇپسۈزۈك بۇلاق سۇلىرى ئۇرغۇپ چىقىپ توختىماي ئېقىپ تۇرىدىغان، ھەر خىل دەل-دەرەخلەر قويۇق ئۆسكەن، ئىچىدە بۆرە تۈلكە، توشقان قاتارلىق ياۋايى ھايۋانلار كۆپ تەبىئىي بوستانلىق ئىدى.

1759-يىلى (چيەنلوڭنىڭ 24-يىلى) بۇ جايغا بىر شىپاڭ سېلىنىپ، ئەمەلدارلار ساياھەت قىلىدىغان جاي قىلىنغان. 1802-يىلىغا كەلگەندە بۇ جايدا بىر باغچا بىنا قىلىنغان ۋە ئۇنىڭغا "مىڭخۇييەن" (明惠园) يەنى "دانىشمەنلەر بېغى" دەپ نام بېرىلگەن. ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى ۋە ئامباللارنىڭ يۆتكىلىشى بىلەن بۇ نام "شىجايەن"گە ئۆزگەرتىلگەن.

1938-يىلى شېڭ شىسەينىڭ قېيناتىسى چۇزۇڭجۇن ئىلىدىن ئۈرۈمچىگە يۆتكىلىپ خەلق ئىشلار نازارىتىگە نازىر بولغاندىن كېيىن، بۇ جاينى ئىگىلەپ ئەتراپىغا قاشا تام ياساتقان. قاشا تام ئىچىگە ئۆزى ئۈچۈن مەخسۇس قەسىر سالدۇرغان، بۇ جاي "چۇسىلىڭنىڭ بېغى" دەپ ئاتالغان. 1944-يىلى شېڭ شىسەي تەختتىن چۈشكەندىن كېيىن، بۇ ئەبلەخمۇ لەنجۇغا كۆچۈپ كەتكەن.

1946-يىلى «11 بىتىم» دىن كېيىن، بۇ جاي ئۆلكىلىك

ھۆكۈمەت رەئىسى مەسئۇت سابىرىنىڭ تۇرالغۇسى قىلىنغان، ئازادلىقتىن كېيىن نېفىت باشقۇرۇش ئىدارىسىنىڭ قارمىقىغا ئۆتۈپ، ”نۇرباغ“ دەپ ئاتالغان.

شىخابا مەھەللىسى: شىخابا مەھەللىسى شەرق تەرەپتە تۈگمەن ئۆستەڭلىرى بىلەن؛ غەرب تەرەپتە ئۈرۈمچى دەرياسى بىلەن؛ شىمال تەرەپتە ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق سىياسىي كېڭەش بىلەن؛ جەنۇب تەرەپتە باش كۆۋرۈك بىلەن چېگرىلىنەتتى. بۇ جاي ئىلگىرى ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ ئېقىنى ئىدى. 1937-يىلدىن كېيىن يەنى دەرياغا كەلكۈندىن مۇداپىئە كۆرۈش دامبىلىرى ياسالغاندىن كېيىن شەخسىيلەرگە ئۆي-جاي يەر خېتى كېسىپ بېرىلگەن. شۇندىن كېيىن ئۆي سالغۇچىلار كۆپىيىپ 1940-يىللارنىڭ باشلىرى مەھەللە تۈسىنى ئالغان. بۇ مەھەللە شەھەرنىڭ غەربىدە ۋە دەريا ياقىسىدا بولغانلىقى ئۈچۈن، خەنزۇچە نامى ”شىخابا“ (西河坝 يەنى غەربىي دەريا بويى) دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرچە بولسا ”سايبويى“ دەپ ئاتىلاتتى. 1942-يىلى باش كۆۋرۈك ياسالغاندىن كېيىن، باش كۆۋرۈك ئەتراپى ”باش كۆۋرۈك مەھەللىسى“ دەپ ئاتالدى. 1946 -يىلى ئوتتۇرا كۆۋرۈك ياسالغاندىن كېيىن، ئوتتۇرا كۆۋرۈك ئەتراپى ”ئوتتۇرا كۆۋرۈك مەھەللىسى“ دەپ ئاتالدى. بۇ يەردە ئەمەت ھاجىم، ئايلاخۇن تۆمۈرچى، تۆمۈر شىجاڭ، ئابدۇل ئاكا، يۈسۈپ ساقال، يۈسۈپ تۆمۈرچى، بارات تۆمۈرچى، قادىر شىجاڭ، ئابدۇل چاشقان، قارى (تامچى) قاتارلىق كىشىلەرنىڭ قورۇسى بار ئىدى.

سايباغ: ئىلگىرى سايباغنىڭ شەرقىي تەرىپى ھازىرقى ساي يولى بىلەن؛ غەرب تەرىپى يامالىق تېغى بىلەن؛ جەنۇب تەرىپى ”1-ئاۋغۇست“ ئۇن زاۋۇتى بىلەن؛ شىمالىي تەرىپى خەلق باغچىسى بىلەن چېگرىلىنەتتى. سايباغ ئىلگىرى ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ





ئېقىنى ئىدى. ئەينى چاغلاردا ئۈرۈمچى دەرياسى ئېقىنىدا روشەن قىرغاق بولمىغاچقا، ئۈرۈمچى دەرياسى ئۆز ئېقىنىنى داۋاملىق ئۆزگەرتىپ تۇراتتى. بىرنەچچە يىل ئوڭ قىرغاقتا يۆلىنىپ ئاقسا، بىرنەچچە يىل سول قىرغاقتا يۆلىنىپ ئاقاتتى. بەزىدە بىر يىل ئىچىدە نەچچە قېتىم ئۆز ئېقىنىنى ئۆزگەرتەتتى. يەرلىك ياشانغان زاتلارنىڭ ئېيتىشىچە، 20-ئەسىرنىڭ دەسلەپكى يىللىرى يۈز بەرگەن بىر قېتىملىق كەلكۈن ئاپىتىدە دەريا سۈيى بىراقلا سايباغ تەرەپكە ئېقىپ، ھازىرقى ”1-ئاۋغۇست“ ئۇن زاۋۇتىنىڭ ئاستى تەرىپىدىن سايباغ تەۋەسىگە كىرىپ، ھازىرقى چىجاڭيەن، كىندىك تاغ (تراكتور زاۋۇتى ئىچىدىكى تاغ) لارنىڭ شەرقىي بىلەن ئېقىپ تودۇڭ، يىقىلغان تاشلار ئارقىلىق ئوتتۇنكوزا تەرەپكە ئاققان. شۇندىن كېيىن خېلى يىللارغىچە ئۈرۈمچى دەرياسى سايباغ بىلەن ئاققان. «ئۈرۈمچىنىڭ يەر ناملىرى خەرىتىلىك تەزكىرىسى» دە كۆرسىتىلىشىچە، 1915-يىلى خوتەنلىك سودىگەرلەر خوتەننىڭ يەرلىك مەھسۇلاتلىرىنى سېتىش تىجارىتى بىلەن شۇغۇللىنىش ئۈچۈن ھازىرقى سايباغ پوچتا-تېلېگراف مەكتىپىنىڭ يۇقىرىسىغا ساراي، ئۆي ۋە مەسچىت سالغان («ئۈرۈمچىنىڭ يەر جايلىرى خەرىتىلىك تەزكىرىسى» 203-بەتكە قارالسۇن) . يەنە شۇ يىللىرى خوتەنلىك كىشىلەر باش كۆۋرۈك ئەتراپىدا بىر باغ بىنا قىلغان. شۇندىن كېيىن بۇ جاينىڭ ئۇيغۇرچە نامى ”سايباغ“ ، خەنزۇچە نامى ”خېتيەنجې“ (和田街) دەپ ئاتالغان. ئۇ چاغدا خوتەنلىكلەر ساراي سالغان ئەشۇ جايدىن باشقا يەرلەردە ئۆي-جاي يوق ئىدى. 1935 -يىلى شېڭ شىسەي ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ ئىككى قاسنىقىغا مۇداپىئە دامبىلىرى ياساتقان، كەلكۈن خەۋپى ئازايغاندىن كېيىن سايباغدىن ئاھالىلەرگە ئۆي-جايلىق يەر كېسىپ بېرىلگەن، ئۆي-جاي سالىدىغانلار كۆپەيگەن. 1941-يىلدىن باشلاپ

ياڭزىجاڭ، خوتەنگەي كوچىلىرى ئېلىنغان. 1942-يىلى باش كۆۋرۈك ياسالغان. دېمەك، 1942-يىللىرى ئۆي-جايلار كۆپىيىپ، كوچىلار ئېلىنىپ مەھەللە تۈسىگە كىرگەن.

سايباغقا دەسلەپتە پالتا ئىمام، تۇردى ھاجى، تۇرسۇن ئايىت، ھاپىز ھاجى، ئەمەت ھاجى، توختى ھاجى، يۇنۇس ئاخۇن (قاراقاشلىق)، دۆلەت قاسساپ، ناسىر گەيجاڭ (ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق جۇڭيى دوختۇرخانا ئورنى ناسىر گەيجاڭنىڭ ئۆي ئورنى ئىدى)، ئېلىنىياز (1938-يىلى باش كۆۋرۈك يېنىغا ئۆي سالغان) قاتارلىق كىشىلەر ئۆي-جاي سېلىپ ئولتۇراقلاشقانىدى.

سايباغ مەسچىتى 1943-يىلى سېلىنغان، سوپى گەيجاڭ، مۇتەللىپ گەيجاڭ، ئايۇپ لوزۇڭ، توختىنىياز، پالتا ئىماملار باش بولۇپ سالدۇرغان. 1945-يىلى مەسچىت ئەتراپىدا 50 نەچچە ئۆيلۈك ئادەم بار ئىدى. ئۇ چاغلاردا ھازىرقى چىجاڭيەن ئورنى دۆۋانلەر مەھەللىسى ئىدى. ئۇلار پارچە-پۇرات تاش-كېسەكلەر بىلەن سېلىنغان ئۆيلەردە ئولتۇراتتى، ئۆيلىرىنىڭ دېرىزىلىرى يوق ئىدى، ئىشىكلىرىگە پالاز، ئەسكى كىگىزلەرنى ئېسىپ قوياتتى.

ھازىرقى خەلق مەيدانى ئەتراپلىرى، نەنمېن، دۆڭكۆۋرۈك، يېڭى مەھەللە، قازانچى مەھەللىسى قاتارلىق جايلار چىڭ سۇلالىسىدىن ئىلگىرىلا ئۇيغۇرلار توپلىشىپ ئولتۇراقلاشقان بىرقەدەر ئاۋات جايلار بولۇپ، ئەينى چاغدا بۇ مەھەللىلەرنى ئۆزئارا تۇتاشتۇرىدىغان ئۆز زامانىغا يارىشا يول ۋە كوچىلىرى بار ئىدى.

1767-يىلى شەھەر سېپىلىنىڭ جەنۇبىي قوۋۇقى پۈتۈپ، قوۋۇق ئېچىۋېتىلگەندىن كېيىن، يېغىلىق يىللىرى تەرەپ-تەرەپكە قېچىپ كېتىپ، كېيىن قايتىپ كەلگەن يەرلىك خەلقلەر بىلەن





يېڭى كۆچۈرۈپ كېلىنگەن بىر قىسىم ئاھالىلەر نەنمېندىن دۆڭكۆۋرۈككىچە بولغان ئارىلىققا ئۆي-جاي سېلىپ ماكانلاشقان. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ھۆكۈمەتمۇ بەزى قۇرۇلۇشلارنى قىلغان. 19-ئەسىرنىڭ ئاخىرى 20-ئەسىرنىڭ باشلىرىغا كەلگەندە نەنمېندىن دۆڭكۆۋرۈككىچە بولغان ئارىلىقتا ئاۋات يوللار پەيدا بولۇشقا ئەگىشىپ يېڭى يەر ناملىرى پەيدا بولغان.

رەستە: ھازىرقى خانتەڭرى جامەسى ئەتراپىدىكى جايلار "رەستە" دەپ ئاتىلاتتى. شەھەر سېپىلىنىڭ جەنۇبىدىكى ئاق قوۋۇق (نەنمېن) ئېچىۋېتىلگەندىن كېيىن، بۇ جاي ئاۋاتلىشىشقا باشلىغان. 19-ئەسىردىن باشلاپ بۇ جاي ئۈرۈمچىدىكى سودا مەركىزى، ئاۋات جاي بولۇپ، "رەستە" دەپ ئاتالغان. رەستە ئەتراپىدا ئاساسەن ئۇيغۇرلار ئولتۇراقلاشقان. بارات گەيجاڭ، ئۆمەر ھاجى، ئېلى ھاجى، ئەمەت ھاجى، روزى ھاجى، ھەسەن سەكسەن خالتا، شوروزى ھاجى (ھازىرقى چوڭ بانكا ئورنى شوروزى ھاجىنىڭ قورۇسى بولۇپ، ئۆيلىرى ئىككى قەۋەتلىك تاختايلىق ئۆيلەر ئىدى)، قاتارلىق كىشىلەرنىڭ ئۆي-جايلىرى بار ئىدى.

شىنخەي ئىنقىلابىدىن كېيىن ئۇيغۇر سودىگەرلەرنىڭ ئاقساقىلى روزى ھاجى بىلەن خەنزۇ سودىگەرلەرنىڭ ئاقساقىلى ياڭ شاۋجۇنىڭ تەشەببۇسى بىلەن بۇ جايغا ھەر مىللەت سودىگەرلىرى بىرلىكتە سودا قىلىدىغان چوڭ، ئۈستى يېپىق بازار ياسالغان، بازارنىڭ شىمالىي ئۇچى نەنمېن (ئاق قوۋۇق) قا، جەنۇبىي ئۇچى ھازىرقى خانتەڭرى جامەسىگە تۇتىشاتتى. بازارنىڭ كەڭلىكى 12 مېتىر، ئېگىزلىكى 7—8 مېتىر كېلەتتى. بۇ يەردە تۈرلۈك ماللار سېتىلاتتى. زەرگەرلىك دۇكانلىرى كۆپ ئىدى. ئالتۇن ئېلىپ ساتىدىغان ئالتۇن بازىرىمۇ مۇشۇ جايدا ئىدى. شۇڭا، بۇ جاي

”ئالتۇن بازىرى“ دەپمۇ ئاتالغان. 1886-يىلدىن كېيىن، تاشقى سېپىل سوقۇلۇپ نەنگۇەن تاشقى سېپىل ئىچىگە ئېلىنغاندىن كېيىن تاشقى سېپىل ئىچىدە بىرمۇنچە كوچىلار ۋە يەر-جاي نامىلىرى پەيدا بولغان.

پاختىچى كوچىسى: نەنمېندىن سۇ قوۋۇقىغا بارىدىغان كوچىنىڭ خەنزۇچە نامى ”رىشىنلۇ“ (日新路) دەپ ئاتالغان، مەنىسى ”كۈنسايىن يېڭىلىنىش يولى“ دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ كوچا روزى ھاجى مەسچىتى (ھازىرقى خانتەڭرى مەسچىتى)نىڭ شىمالىي تېمىنى بويلاپ يەنى ھازىرقى نەنمېندىكى چوڭ بانكىنىڭ جەنۇبىي قىسمى بىلەن ئۆتەتتى. ئەينى چاغدا بۇ كوچىدا پاختا ئاتىدىغان ۋە تور پاختا ساتىدىغان دۇكانلار جايلاشقانلىقى ئۈچۈن، بۇ كوچىنىڭ ئۇيغۇرچە نامى ”پاختىچى كوچىسى“ دەپ ئاتىلاتتى. بۇ كوچا 1970 -يىللاردا ئىشلىتىلىشتىن توختىتىلىپ ئورنىغا ئۆي-جاي سېلىنىپ كەتتى.

سەنشىخاڭزا (山西巷子) : ھازىرقى رابىيە قادىر سودا سارىيىنىڭ شىمالىدىكى كوچا ”سەنشىخاڭزا“ دەپ ئاتىلاتتى. سەنشىخاڭزا ئىلگىرىكى كىرىش ئېغىزى بار، چىقىش ئېغىزى يوق خالتا كوچا ئىدى. شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان بۇ كوچىنىڭ ئېغىزى شەرق تەرەپتە ئىدى، يەنى يول ئېغىزى ھازىرقى جەنۇبىي ئازادلىق يولىغا تۇتىشاتتى. غەربىي ئۇچى سېپىل تۈۋىگىچە باراتتى. ئۇزۇنلۇقى 250 مېتىر ئەتراپىدا بولۇپ، ئەينى چاغدا بۇ كوچا ئاۋات بازار ئىدى. ساراي، ئاشپۇزۇل، مال بوغۇزى دۇكىنى، مىلىچ مال دۇكىنى، ناۋايخانا، ساماۋەرخانا، ئۆپكە-ھېسىپخانا، تىككۈچىلىك دۇكىنى، دوپپا، كىگىز دۇكانلىرى بار ئىدى. كۆكتات ساتقۇچىلار، ئوتۇن-ياغاچ، كۆمۈر ساتىدىغان ھارۋىلار ئۇچراپ تۇراتتى.





سەنشىخاڭزىنى ئىلگىرى ئۇيغۇرلار ”بۇلاقبېشى كوچىسى“ دەپ ئاتايتتى. خەنزۇلار ”لوڭچۈەنجې“ (龙泉街) دەپ ئاتايتتى، بۇ ”بۇلاقبېشى كوچىسى“ دېگەن مەنىدىكى سۆز ئىدى. قەدىمدە بۇ جايدا بىر قاينام بۇلاق بار بولۇپ، سۈيى قىش-ياز توختىماي ئېقىپ تۇراتتى. شەھەر ئاھالىلىرى ھەر كۈنى بۇلاقتىن ئەپكەش، ھارۋىلىرىدا سۇ توشۇيتتى. بۇلاقنىڭ سۈيى تاتلىق ھەم سۈزۈك ئىدى. بۇ يەردىن ئۆتكەن كىشىلەرمۇ بۇلاق بېشىغا كېلىپ بەزىلىرى ئوچۇملاپ، بەزىلىرى دۈم يېتىپ سۇ ئىچەتتى. ”بۇلاقبېشى“ دېگەن سۆز مۇشۇ بۇلاققا قارىتىلىپ ئېيتىلغان ئىدى. كېيىنكى چاغلاردا سەنشى داتوڭلۇق لى دېگەن كىشى بۇ جايدا بىر تۆگە سارىيى ئېچىپ ئۇنى ”سەنشى تۆگە سارىيى“ (山西驼场) دەپ ئاتىدى. سۈيىۈەن (كۆكخوت)دىن كەلگەن تۆگە كارۋانلىرى مۇشۇ سەنشى تۆگە سارىيىغا چۈشەتتى. خەنزۇچە تارىخىي ماتېرىياللاردا ”سەنشىخاڭزا“ (山西巷子) دېگەن نام ”سەنشى تۆگە سارىيى“ (山西驼场) دېگەن نامدىن كەلگەن بولۇشى مۇمكىن، دەپ كۆرسىتىلگەن. ئازادلىقتىن كېيىن شەھەر سېپىللىرى بۇزۇۋېتىلگەندىن كېيىن، بۇ يول غەربكە ئۇزارتىلدى. 1952-يىلى ئەسلىدىكى ئۇيغۇرچە ”بۇلاقبېشى كوچىسى“ دېگەن نامى ئەسلىگە كەلتۈرۈلدى. خەنزۇچە نامى ”لوڭچۈەنجې“ دەپ ئاتالدى. ھازىر بۇ كوچىنىڭ شەرقىي ئۇچى جەنۇبىي ئازادلىق يولىغا، شىمالىي ئۇچى ساي يولىغا تۇتىشىدۇ. ئومۇمىي ئۇزۇنلىقى 885 مېتىر، كەڭلىكى 12 مېتىر.

شىنسلۇ (新市路) : ھازىرقى مىللىي چالغۇ ئەسۋابلىرى زاۋۇتىنىڭ ئالدىدىكى ئاچالدىن مال بازىرى قوۋۇقى (كۆنچى مەھەللىسىگە چىقىدىغان قوۋۇق)غا بارىدىغان كوچىنىڭ ئىلگىرىكى خەنزۇچە نامى ”شىنسلۇ“ (新市路) دەپ ئاتىلاتتى، مەنىسى ”يېڭى

بازار يولى“ دېگەنلىك بولۇپ، بۇ كوچا مال بازىرىغا بارىدىغان كوچا بولغاچقا، بۇ كوچىنىڭ ئۇيغۇرچە نامى ”مال بازىرى كوچىسى“ دېيىلگەن.

**يۈيسەيخاڭ كوچىسى**: بۇ كوچىنىڭ ئىلگىرىكى خەنزۇچە نامى ”شىنيۈنلۇ“ (新运路) دەپ ئاتىلاتتى، مەنىسى ”يېڭى ترانسپورت يولى“ دېگەنلىك بولۇپ، ئىلگىرى مال بازىرى مۇشۇ كوچىدا بولغاچقا، بۇ كوچىنىڭ ئۇيغۇرچە نامىمۇ ”مال بازىرى كوچىسى“ دەپ ئاتىلاتتى. ھازىر بۇ كوچىنىڭ خەنزۇچە نامى ”يۈسەيخاڭ“ (育才巷) دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ، مەنىسى ”تالانت ئەھلىلىرىنى يېتىشتۈرۈش يولى“ دېگەنلىك بولىدۇ.

**مال بازىرى مەھەللىسى**: مال بازىرى مەھەللىسى ئۈرۈمچىدىكى قەدىمكى ئاۋات مەھەللىلەرنىڭ بىرى بولۇپ، ئورنى ھازىرقى يۈسەيخاڭ كوچىسىدا ئىدى. مال بازىرىنى خەنزۇلار ”ماشى“ (马市) دەپ ئاتايتتى. مەنىسى ”ئات بازىرى“ دېگەنلىك بولاتتى. ئەينى يىللاردا بۇ مال بازىرىنىڭ جەنۇبىي قىسمىدا شەھەر-شەھەردىن ھەيدەپ كېلىنگەن قوي، كالا، تۆگە، ئات، قېچىر قاتارلىق ماللار سېتىلاتتى. بولۇپمۇ قارا شەھەر، يۇلتۇزلاردىن تۇركۇم-تۇركۇملەپ ھەيدەپ كېلىنگەن قوتاز، كۆندۈرۈلمىگەن ئاساۋ يىلقىلار سېتىلاتتى. ئۇندىن باشقا بۈركۈت، لاچىن، قارچىغا، ئۆلار، قىرغاۋۇل قاتارلىق قىممەت باھالىق ئۇچار قاناتلارمۇ سېتىلاتتى. بۇ جايدا مال سولايدىغان قوتانلار بار ئىدى.

شىڭ شىسەينىڭ ئاخىرقى يىللىرى بۇ مال بازىرى ھازىرقى ”1-ئاۋغۇست“ ئۇن زاۋۇتىنىڭ شەرقىي تەرىپىگە كۆچۈرۈلگەن. شۇندىن باشلاپ ئەسلىدىكى مال بازىرى ”كونا مال بازىرى“، يېڭىدىن بەرپا قىلىنغان مال بازىرى ”يېڭى مال بازىرى“ دەپ ئاتىلىدىغان بولغان.





**سۇ قوۋۇقى**: ئورنى پاختىچى كوچىسىنىڭ غەربىي ئۇچىدا، يەنى ھازىرقى پايپاق زاۋۇتىنىڭ ئارقىسىدا ئىدى. قوۋۇق ئالدىدا ئۆستەڭ بولغاچقا، سۇ قوۋۇقى دەپ ئاتالغان.

**ھاكچى دەرۋازىسى**: بۇ دەرۋازا ئورنى چېقىلىپ كەتكەن تەنتەربىيە مېھمانخانىسى ئورنىدا بولۇپ، بۇ دەرۋازىنى خەنزۇلار ”زوگوڭمېن“ (左公门) ” يەنى زوزۇڭتاڭ ھەزرەت دەرۋازىسى“ دەپ ئاتايتتى. ئىلگىرى بۇ جايدا ئۆي ئاقلايدىغان ئاقلامچىلار، ھاك ساتىدىغان ھاكچىلار يىغىلىپ تىجارەت قىلىدىغان بولغاچقا، ئۇيغۇرچە نامى ”ھاكچى دەرۋازىسى“ دەپ ئاتالغان.

**بۇلاقبېشى**: ”بۇلاقبېشى“ دەپ ئاتىلىدىغان ئۈچ جاي بار ئىدى. ئۇنىڭ ئىككىسى ”بۇلاقبېشى مەھەللىسى“، بىرى ”بۇلاقبېشى كوچىسى“ دەپ ئاتىلاتتى. بىرىنچىسى، ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق سودا نازارىتىنىڭ ئورنىدا ئىدى. بۇ مەھەللە ئۈرۈمچىدىكى كونا مەھەللىلەردىن بولۇپ، ئۈرۈمچىدىكى ھاۋالىق، ئادىمى زىچ جايلار ئىدى. بۇ يەردە بۇلاق كۆپ بولغانلىقى ئۈچۈن ”بۇلاقبېشى“ دەپ ئاتالغان. بۇ جايدىكى بۇلاقلارنىڭ سۈيى تەخمىنەن بىر تاشلىق (250 لىتىر سېكۇنت) كېلەتتى. شەھەر خەلقى، ئىدارە-جەمئىيەتلەر مۇشۇ جايدىن سۇ توشۇپ ئىچەتتى. ئازادلىقتىن كېيىن يەر ئاستى سۈيى تەدرىجىي تۆۋەنلەپ، بۇلاقلار قۇرۇپ كەتكەن. يەنە بىرسى، دۆڭبۇتىنىڭ جەنۇبىي تەرىپىدىكى ئويماندا ئىدى، يەنى ھازىرقى نىڭشياۋەن مەسچىتى ئەتراپىدا ئىدى. بۇ جايدا چۆرىسى تاش بىلەن قىرلانغان يوغان بۇلاق بولۇپ، سۈيى 20 لىتىر سېكۇنت ئەتراپىدا ئىدى. كىشىلەر بۇ ئىككى بۇلاقبېشىنى پەرقلەندۈرۈش ئۈچۈن بىرىنچىسىنى ”تۆۋەنكى بۇلاقبېشى“، ئىككىنچىسىنى ”يۇقىرىقى بۇلاقبېشى“ دەپ ئاتايتتى.

**دۆڭكۆۋرۈك** (二道桥): شىنجاڭدا ئۆلكە تەسىس قىلىنغان

يىللىرى ھازىرقى جەنۇبىي تىنچلىق يولىدىن شامالباغقىچە بولغان دائىرە قومۇچلۇق، سازلىق جايلار بولۇپ، بۇلاق سۇلىرى كۆپ ئىدى. تەرەپ-تەرەپتىن ئېقىپ كەلگەن بۇلاق سۇلىرى قوشۇلۇپ ئېقىن ھاسىل قىلىپ، غەربكە قاراپ ئېقىپ كۆپ قىسمى خاڭچېڭ قەلئە سېپىلىنىڭ شىمالىنى ياقىلاپ ئېقىپ، ھازىرقى جەنۇبىي تىنچلىق يولى بىلەن جەنۇبىي ئازادلىق يوللىرىنى كېسىپ ئۆتۈپ، ھازىرقى تيەنچى يولى ئارقىلىق ھازىرقى تيەنچى مېھمانخانىسى ئالدىغا كېلىپ ئۈرۈمچى دەرياسىغا قۇيۇلاتتى. يەنە بىر قىسمى بۇلاقبېشىدىن ئېقىپ ئۆتۈپ ئۈرۈمچىنىڭ تاشقى سېپىلىنىڭ جەنۇبىي سېپىلىنى بويلاپ غەربكە ئېقىپ "شياۋمېن" (چەت قوۋۇق)دىن ئۆتۈپ دەرياغا قۇيۇلاتتى. يېغىن ۋاقىتلىرىدا دۆڭكۆۋرۈك ئېقىنىغا سۇ كۆپ كېلەتتى، بولۇپمۇ ئەتىيازدىكى قار-مۇز ئېرىگەن چاغدا قاتناش توسۇلۇپ قالاتتى. يۈەن داخۇا دەۋرىدە يەنى 1910-يىلى شەھەر مەركىزىدىن سەندۈڭبېيىغا بارىدىغان يولغا ئىككى كۆۋرۈك سېلىنىدى. ئۇنىڭ بىرى شياۋمېن (چەت قوۋۇق) 梢门子 ئالدىغا (يەنى ھازىرقى ئۆي-يەر باشقۇرۇش ئىدارىسى ئالدىغا) سېلىنىدى، بۇ كۆۋرۈك "يىداۋچياۋ" (一道桥) دەپ ئاتالدى. مەنىسى "بىرىنچى كۆۋرۈك" دېگەنلىك بولىدۇ. يەنە بىر كۆۋرۈك ھازىرقى دۆڭكۆۋرۈك ئورنىغا سېلىنىدى. بۇ كۆۋرۈك شەھەر مەركىزىدىن ھېسابلىغاندا ئىككىنچى كۆۋرۈك بولغاچقا "ئىككىنچى كۆۋرۈك" مەنىسىدە "ئەرداۋچياۋ" (二道桥) دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرلار بۇ كۆۋرۈكنى "دۆڭكۆۋرۈك" دەپ بۇرۇنقى نامىنى ئاتاۋەرگەن.

ئەينى يىللاردا دۆڭكۆۋرۈك ئۈرۈمچىدىكى ئاۋات جايلارنىڭ بىرى ئىدى. ئاشپۇزۇل، ساتىراشخانا، تىككۈچىلىك دۇكانلىرى قەدەمدە بىر ئۇچراپ تۇرىدىغان، كاۋاپ، سېرىق ئاش ساتىدىغانلار





ۋە يايمىچىلار كۆپ، قايناق بازار ئىدى. بۇ جايدا يېشىل دەڭ (ھازىرقى مىللىي ماللار سودا شىركىتى قورۇسى)، ئويمان دەڭ، تار دەڭ، ھۆل-قۇرۇق مېۋە سارىيى قاتارلىق كارۋان سارايلىرى بولۇپ، شىنجاڭنىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىن، ئىچكى ئۆلكىلەردىن كەلگەن كارۋانلار مۇشۇ سارايلارغا چۈشەتتى. ئۇلار ئەكەلگەن تۈرلۈك ماللارنى مۇشۇ جايدا ساتاتتى ۋە ئۆزلىرى ئۈچۈن كېرەكلىك ماللارنى ئالاتتى.

دۆڭكۆۋرۈك مەھەللىسى تارىخى ئۇزۇن، قەدىمىي مەھەللىلەرنىڭ بىرى بولۇپ، بۇ جايدىكى ئۇيغۇر قورۇ-جاي ئىگىلىرىدىن: ياقۇپباي، ئەيسا قاسساپ، مۇسا قاسساپ، ھەسەنەم باي، موتىللا گاس (ئېشەكچىنىڭ شاڭيوسى)، ئەمەت ھاجىم، مېھمان قاسساپ، سوپى گاس، ئابدۇل موللا (ئاشپەز)، ھاپىز موللا (ئاشپەز) قارا قۇربان، باقى (تېرىچى)، ھەسەنجان، غازىباي، تۆمۈرئاكا قاتارلىق كىشىلەر بار ئىدى.

قوش كۆۋرۈك (南梁 نەنلياڭ): نەنلياڭنىڭ مەنىسى "جەنۇبىي يول"، "جەنۇبىي قىر" دېگەنلىك بولىدۇ. نوغاي مەسچىتىدىن سەندۈڭبېيىغىچە بولغان ئارىلىق خەنزۇچە "نەنلياڭ" ئۇيغۇرچە "قوش كۆۋرۈك" دەپ ئاتىلاتتى. يېقىنقى يىللارغىچە ھازىرقى شىنخۇا كىتابخانىسىنىڭ ئالدىدا بىر كۆۋرۈك بولۇپ، سۇ بۇ كۆۋرۈكنىڭ ئاستىدىن غەربكە ئۆتەتتى. ھازىرقى 20-باشلانغۇچ مەكتەپ ئالدىدا يەنە بىر كۆۋرۈك بولۇپ، سۇ بۇ كۆۋرۈك ئاستىدىن شەرققە ئۆتەتتى. مانا مۇشۇ ئىككى كۆۋرۈك ئارىلىقىنى ئۇيغۇرلار "قوش كۆۋرۈك"، خەنزۇلار ئۇ يەرنىڭ دۆڭلۈككە قاراپ "نەنلياڭ" دەپ ئاتىغان.

ياڭخاڭ كوچىسى (洋行街): 1881-يىلى «جۇڭگو-روسىيە ئىلى شەرتنامىسى» ئىمزالانغاندىن كېيىن، روسىيىلىكلەر

ئارقا-ئارقىدىن ئۈرۈمچىگە كېلىپ هازىرقى ئىتتىپاق يولىدىن 3 -دوختۇرخانىغىچە بولغان دائىرىگە بانكىلارنى ئېچىپ، دۇكان ۋە قورۇ-جاي سېلىپ ئولتۇراقلاشقان. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئەتراپ "ياڭخاڭجې" دەپ ئاتىلىپ قالغان، مەنىسى "چەت ئەل بانكا كوچىسى" دېگەنلىك بولىدۇ. 1896-يىلى روسىيە كونسۇلخانىسى قۇرۇلدى. شۇ يىلى ياڭخاڭ مەسچىتى سېلىندى.

مۇشۇ ئەسىرنىڭ باشلىرىدىن تارتىپ ياڭخاڭ تەرەپكە ئۆي-جاي سالغانلاردىن ئاۋۇت تۆمۈرچى، تۇرك قارى (ئىنگلىز كونسۇلخانىسىغا قوشنا)، هوشۇر مۇجاڭ، كوستۇۋي، ئەمەت تامچى، (نەققاشچى، رۇس پېچى سالىدىغان ئۇستا)، سەلىم گىرەي، مۆمىنجان، خەرلەڭ پوچى، سەيدۇل پاكا، غازىباي، شېرىپ ئەۋزى، خەسەن ئەۋزى، مۇتەلجان، ياڭگىرازوف قاتارلىق كىشىلەر بار ئىدى.

سەنتۇنبېي(三屯碑): بۇنىڭ مەنىسى "ئۈچ خاتىرە تاش" دېگەنلىك بولىدۇ. هازىرقى دوستلۇق دوختۇرخانىسى (3-دوختۇرخانا) ئالدىدا 1927-يىلى ياسالغان بىر دەرۋازا بولۇپ، خەنزۇلار بۇ دەرۋازىنى "كۇيشىڭلو" دەپ ئاتايتتى. دەرۋازا سىرتىدا بوز يەر ئېچىش دائىرىسىنىڭ چېگرىسىنى ئايرىش ئۈچۈن ئورنىتىلغان ئۈچ خاتىرە تاش بار ئىدى. تاشلارنىڭ ئېگىزلىكى ئادەم بويى كېلەتتى. تاشلارنىڭ يۈزىگە خەتلەر ئويۇلغانىدى. "سەنتۇنبېي" دېگەن نام ئۈچ تاشقا قارىتا قويۇلغان بولۇپ، بۇ جاينىڭ ئۇيغۇرچە نامى "ئۈچتاش" دەپ ئاتالغان.

1920-يىللاردىن باشلاپ ئۈچتاشقا شەخسىيلەر ئۆي-جاي سېلىشقا باشلىدى. دەسلەپ ئۆي-جاي سالغانلاردىن: تالىپئاخۇن، ماموت خوجا، مەڭلىك ئۇستا، قۇربان ئىمام، سىدىق زالىڭ، خوجامنىياز هاجى، مەخسۇت تېيىپوف، مەسۇم قاسساپ قاتارلىق





كىشىلەر بار ئىدى.

شىڭ شىسەينىڭ تارماق ساقچى ئىدارىسىنىڭ ئورنى هازىرقى ئۈچتاش تاشيول ئۆچاستىكىسى قورۇسى ئورنىدا ئىدى. ياڭ زېڭشىننىڭ ئەنلياڭدىكى گازارمىسى هازىرقى 20-باشلانغۇچ مەكتەپ ئورنىدا ئىدى. 1913-يىلى تۆمۈر خەلىپىگە ئەگىشىپ چىققان قۇمۇل پارتىزانلىرى مۇشۇ گازارمىدا تۇرغان.

8-ئارمىيە ئىش باشقۇرۇش ئورنى: بۇ جاي ئىلگىرى تارباغاتاي مەمۇرىي مەھكىمىسىنىڭ باشلىقى جاۋپىشۇ دېگەن كىشىنىڭ شەخسىي قورۇسى بولۇپ، 1933-يىلى ياسالغان. 1937-يىل شىڭ شىسەي تەرىپىدىن مۇسادىرە قىلىنغان. شۇ يىلى 10 - ئايدا بۇ قورۇغا 8 - ئارمىيە ئىش باشقۇرۇش ئورنى (办事处) تەسىس قىلىنىپ "3-مېھمانخانا" دەپ ئاتالغان. 1942-يىلى 9-ئايدا شىڭ شىسەينىڭ كوممۇنىستلاردىن يۈز ئۆرۈشى تۈپەيلىدىن يېپىلغان. 8-ئارمىيە ئىش باشقۇرۇش ئورنىنىڭ ئومۇمىي يەر كۆلىمى 1536 كۋادرات مېتىر كېلىدۇ[①].

نەنداجې (南大街): 1944-يىلدىن ئىلگىرى شىمالىي ئازادلىق يولىنىڭ نەنمېندىن داشىزىگىچە بولغان قىسمى "نەنداجې" (جەنۇبىي چوڭ كوچا)؛ داشىزىدىن شياۋشىزىگىچە بولغان قىسمى "بېيداجې" (北大街 شىمالىي چوڭ كوچا)؛ شياۋشىزىدىن بېيمېنگىچە بولغان قىسمى "بېيشىنجې" (北新街 شىمالىي يېڭى كوچا) دەپ ئاتىلاتتى. جەنۇبىي ئازادلىق يولىنىڭ مەخسۇس نامى يوق ئىدى. پەقەت "نەنمېن، شەنشىلوزا، سەنشىخاڭزا، دۆڭكۆۋرۈك" دېگەنناملار بىلەن ئاتىلاتتى.

1944-يىلدىن كېيىن بېيمېندىن سەنتۇنبېيغىچە (هازىرقى

① «شىنجاڭ مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرى»، 1992-يىلى 1-سان، 106-بەت.

ئازادلىق يولى بىلەن غالىبىيەت يولى قوشۇلۇپ) "جوڭجېڭلۇ" (中正路) دەپ ئاتالدى. "جوڭجېڭ" (中正) جياڭ جېشىنىڭ ئىسمى ئىدى. نەنمېنىنىڭ شىمالى "جوڭجېڭبېيلۇ"، جەنۇبىي "جوڭجېڭنەنلۇ" دەپ ئاتىلاتتى.

1949-يىلى 25-سېنتەبىر كۈنى شىنجاڭ تىنچلىق بىلەن ئازاد بولدى. شۇ يىلى 20-ئۆكتەبىر كۈنى خەلق ئازادلىق ئارمىيىسىنىڭ ھەربىي ماشىنىلىرى مۇشۇ يول بىلەن ئۈرۈمچىگە كىرگەنلىكى ئۈچۈن، بۇ ئالاھىدە كۈننى خاتىرىلەش يۈزىسىدىن بۇ كوچىنىڭ باش تەرىپىگە "غالىبىيەت يولى " (胜利路)، ئاخىرىغا "ئازادلىق يولى " (解放路) دەپ نام بېرىلگەن.

تۈەنجيېلۇ (团结路) : 1864-يىلى خۇاڭچېڭ قەلئەسى ياسالغاندىن كېيىن يول ئېلىنىپ "خۇاڭچېڭجې" (خۇاڭچېڭ كوچىسى) دەپ ئاتالغان.

1946-يىلى گومىنداڭ مەركىزىي تەربىيىلەش ئۆمىكى ھازىرقى سەنئەت ئىنستىتۇتى ئورنىغا جوڭجېڭ ئوتتۇرا مەكتىپىنى قۇرغاندىن كېيىن، بۇ يول "جوڭشۈنلۇ " (中训路) دەپ ئاتالغان، مەنىسى "سۈن جوڭشەن مەكتىپى يولى" دېگەنلىك بولىدۇ.

1950-يىلى شىنجاڭغا كىرگەن ئازادلىق ئارمىيە بىلەن مىللىي ئارمىيىنىڭ 40-پولكى مۇشۇ يولغا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن "تۈەنجيېلۇ" (ئىتتىپاق يولى) دەپ ئاتالغان. مىللىي ئارمىيىنىڭ 40-پولكى ھازىرقى سەنئەت ئىنستىتۇتىغا ئورۇنلاشقان. بۇرھان ئەپەندىنىڭ ئۆيىمۇ مۇشۇ جايدا ئىدى. كېيىن بۇ جاي "ھەربىي-ئالىي-سىياسىي كۇرسى" دەپ ئاتىلىپ مىللىي ئارمىيىنىڭ ئوفىتسېرلىرىنى يېتىشتۈرۈپ تەربىيىلەيدىغان ئورۇنغا ئۆزگەرگەن. 1952-يىلىدىن كېيىن، 2-دارىلمۇئەللىمىن مۇشۇ جايغا كۆچۈرۈلۈپ كېلىنگەن.





شىڭشىڭگەي: تىنچلىق يولىنىڭ جەنۇبىي ئۇچىدىن ھازىرقى سەنئەت ئىنستىتۇتى ئەتراپىغىچە بارىدىغان كوچا "شىڭشىڭگەي" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ يول جەنۇبىي تىنچلىق يولىدىن باشلىنىپ ھازىرقى تەجرىبە ئوتتۇرا مەكتەپ (17-ئوتتۇرا مەكتەپ) نىڭ شىمالى بىلەن ئۆتەتتى. 1930-يىلدىن ئىلگىرى بۇ يول ئېگىز-پەس دۆڭلۈك، قەبرىستانلىق ۋە بوز يەرلەردىن ئۆتەتتى. ئەينى چاغلاردا "تۇرپان يولى" دەپ ئاتىلاتتى. چۈنكى، بۇ يول تۇرپان بىلەن جەنۇبىي شىنجاڭلارغا بارىدىغان ئۇلاغ ۋە هارۋا يولى ئىدى.

1930-يىلى بۇ يول ئەتراپىغا تۇنجى بولۇپ قۇربان تۆمۈرچى، بەكراخۇن، راشىدىن، كېرەم ئاكا، ھوشۇر ئاكا قاتارلىق كىشىلەر ئۆي-جاي سېلىپ ئولتۇراقلاشقانىدى، كېيىنچە ئابلىمىت قازى، ئەمەت ئىمام، نامەت خەلپەت، ياسىن باخشى، ئىمىن بوياقچى قاتارلىق كىشىلەر ئولتۇراقلاشتى ۋە ئۆي-جاي سالىدىغانلار كۆپىيىپ 40-يىللارنىڭ ئاخىرىغا كەلگەندە مەھەللە تۈسىنى ئالدى. 40-يىللاردا بۇ كوچا "شىڭشىڭگەي" دەپ ئاتالغان، مەنىسى "يېڭىدىن گۈللىنىۋاتقان كوچا" دېگەنلىك بولىدۇ. ئازادلىقتىن كېيىن يەنئەن يولى ئېلىنىپ بۇ كوچىنىڭ ئىككى قاسنىقىغا ئۆي-جايلار سېلىندى.

ياڭماۋخۇ (羊毛湖) : "ياڭماۋخۇ" ئۇيغۇرچە "قوي يۇڭى كۆلى" دېگەن سۆز. ئۆكتەبىر ئىنقىلابى دەۋرىدە شىنجاڭغا قېچىپ كەلگەن روسىيىلىك سودىگەرلەر ۋە يەرلىك بايلار نەنلياڭدىكى ھازىرقى ئۆپكە كېسەللىكلەر دوختۇرخانىسىنىڭ شەرقىدىكى سازلىقتا بەش مويكا سالغان. ئۇنىڭ بىرسى رۇس مويكىسى؛ قالغان تۆتى ھۈسەيىنباي، ئىسھاقباي، مىرسالباي، تۇرسۇنبايلارنىڭ مويكىلىرى ئىدى. مويكىلار سازلىق ئۈستىگە سېلىنغاچقا (بۇ جاي ھازىرقى ئۆپكە كېسەللىكلەر

دوختۇرخانىسىدىن ئۇيغۇر تىبابەتخانىسىغىچە بولغان دائىرىدە) خەنزۇچە نامى "ياخماۋخۇ" (قوي يۇڭى كۆلى) دەپ ئاتالغان، ئۇيغۇرچە "مويكا" دەپ ئاتىلاتتى.

**تيەنچى يولى** (天池路) : دۆڭكۆۋرۈكتىن جەنۇبىي شىنخۇا يولىغا ئۆتىدىغان يول "تيەنچى يولى" (تەڭرى كۆلى يولى) دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ يولنىڭ خەنزۇچە نامى ئىلگىرى "دىڭ يۈەنلۇ" دەپ، ئۇيغۇرچە نامى "مۇنچا يولى" دەپ ئاتىلاتتى. تيەنچى مۇنچىسى مۇشۇ يولدا بولغاچقا، 1957-يىلى خەنزۇچە نامى "تيەنچىلۇ"غا ئۆزگەرتىلگەن.

**تىنچلىق يولى**(和平路) : بۇ يولنىڭ ئەسلىي نامى "شىھىتلىك يولى" دەپ ئاتىلاتتى. 1950-يىلى "تىنچلىق يولى"غا ئۆزگەرتىلگەن.

**شىنمىنلۇ** (新民路) : "شىنمىنلۇ"نىڭ ئۇيغۇرچە مەنىسى "يېڭى دېموكراتىيە يولى" دېگەنلىك بولىدۇ. ئازادلىقتىن ئىلگىرى بۇ يول "تۆگە كوچىسى" دەپ ئاتىلاتتى. چۈنكى ئەينى چاغدا بۇ كوچىدا تۆگە كارۋانلىرى چۈشىدىغان دەڭ كۆپ ئىدى. 1947-يىلى "شىنمىنلۇ" دەپ ئاتالغان. 1966-يىلى "لىشىنلۇ"غا، 1980-يىلى يەنە "شىنمىنلۇ"غا ئۆزگەرتىلگەن.

**يۇۋخاۋلۇ** (友好路) : بۇ يولنىڭ جەنۇبىي ئۇچى چوڭ كۆۋرۈككە، شىمالىي ئۇچى تېببىي ئىنستىتۇتقا تۇتىشىدۇ. ئىلگىرى بۇ يول ئۇيغۇرچە "چوڭ كۆۋرۈك كوچىسى" دەپ ئاتىلاتتى. ئازادلىقتىن كېيىن ئۈچ ۋىلايەت ئىنقىلابىنىڭ رەھبىرى ئەخمەتجان قاسىمىنى ئەسلەش ئۈچۈن "ئەخمەتجان كوچىسى" دېگەن نام بېرىلگەن (باش قىسمىغا) . 1952-يىلى بۇ يولغا جۇڭگو-سوۋېت نېفىت شىركىتى، جۇڭگو-سوۋېت رەڭلىك مېتال شىركىتى قۇرۇلۇپ، سوۋېت ئىتتىپاقىدىن كەلگەنلەر ئولتۇراقلاشقاچقا، بۇ





كوچىنىڭ خەنزۇچە نامى "يۇۋخاۋلۇ"، ئۇيغۇرچە نامى "دوستلۇق يولى"غا ئۆزگەرتىلگەن. 1962-يىلى سوۋېت ئىتتىپاقى بىلەن بولغان مۇناسىۋەت يىرىكلەشكەندىن كېيىن خەنزۇچە نامى "فەنشيۇلۇ"غا ، ئۇيغۇرچە نامى "شيۇجېڭجۇيىغا قارشى تۇرۇش كوچىسى"غا ئۆزگەرتىلگەن. 1980-يىلى يەنە "دوستلۇق يولى" دېگەن نامى ئەسلىگە كەلتۈرۈلدى.

**ئىرپاننىڭ تۇگمىنى**: ھازىرقى ئۇچتاشتىكى ئۈرۈمچى پىۋا زاۋۇتىنىڭ ئورنىدا ئىلگىرى ئىرپان ئىسىملىك تاتار كىشىنىڭ تۇگمەن ۋە قورۇ-جايلىرى بار ئىدى(بۇ كىشى 1970-يىللارنىڭ ئاخىرى ئامېرىكىغا كۆچۈپ كەتكەن) ، شۇڭا بۇ جاي ئەتراپى "ئىرپاننىڭ تۇگمىنى" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**قوشتۇگمەن**: 1897-يىلى شەرقىي ئۆستەڭ ياسالدى. بۇ ئۆستەڭ ئۇچتاشنىڭ يۇقىرىسىدىن باشلىنىپ 20-باشلانغۇچ مەكتەپ، ئېلېكتر ئىستانسىسى (ھازىرقى ئېلېكتر قۇراشتۇرۇش شىركىتى) قاتارلىق جايلارنىڭ غەربىي بىلەن ئېقىپ ئۆتەتتى. ئۆستەڭدە تۇگمەنلەر بار ئىدى. ئۇ چاغدا تۇگمەن ئۆستىڭىنىڭ غەربىي دەريا ئېقىنى بولۇپ ئۆي-جاي يوق ئىدى. ھازىر دوستلۇق دوختۇرخانىسى (3-دوختۇرخانا) نىڭ ئالدىدىكى كوچىنىڭ غەربىي تەرىپىدىكى تۇگمەن ئۆستىڭىدىن ھازىرقى شىنخۇا جەنۇبىي يولىغىچە بولغان ئارىلىق "قوشتۇگمەن" دەپ ئاتىلاتتى.

**ئويتۇگمەن**: رۇس كۇلۇبىنىڭ ئالدىدىكى تۇگمەن ئۆستىڭىنىڭ غەربىي تەرىپى "ئويتۇگمەن" دەپ ئاتىلاتتى. 1920-يىلدىن كېيىن بۇ ئەتراپقا ئۆي-جايلار سېلىنىپ 1940-يىللارغا كەلگەندە مەھەللە تۇسىنى ئالغان.

**سىداۋچا** (四道岔) : ئورنى ئۈرۈمچى چوڭكۆۋرۈكتىن توققۇز كىلومېتىر غەربتە، "سىداۋچا" ئۈرۈمچى چوڭكۆۋرۈكتىن شىسەن

كۆمۈر كېيىنغا بارىدىغان يول ئۈستىدىكى داۋاننىڭ نامى. "سىداۋچا" خەنزۇچە "تۆت يول ئاچىلى" دېگەن سۆز. بۇ جاي تۆت تەرەپتىن كەلگەن يول ئۆزئارا ئۆتىشىدىغان ئاچال بولغاچقا خەنزۇچە "سىداۋچا" دەپ ئاتالغان. بۇ جاينىڭ ئۇيغۇرچە نامى "تاشداۋان" دەپ ئاتىلاتتى. چۈنكى بۇ داۋان تاغ ياقىسىدىكى داۋان بولغاچقا يول يۈزىدە كۆتىرىلىپ چىقىپ تۇرغان تاغ جىنسلىرى بار ئىدى.

* * *

ئازادلىقتىن كېيىن خەلق ھۆكۈمىتى ئۈرۈمچى شەھىرىگە نۇرغۇن مەبلەغ سېلىپ نۇرغۇن قۇرۇلۇشلارنى قىلدى. مەھەللىلەر، رەت-رەت يول-كوچىلار ئارقا-ئارقىدىن بارلىققا كەلدى.

1989-يىلىدىكى مەلۇمات بويىچە ئۈرۈمچىدىكى يول ۋە كوچىنىڭ ئومۇمىي سانى 417 گە يەتكەن. بۇنىڭ ئىچىدە يوللار 162، كوچىلار 39، كالتە كوچىلار 216 گە يەتكەن. نۇرغۇن يېڭى كوچىلار ناملىرى پەيدا بولغان. بۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. سىياسىي تۈس بېرىلگەن كوچا ناملىرى: ئازادلىق يولى، شىنخۇا يولى، غالىبىيەت يولى، قىزىلبايراق يولى، دوڭفېڭ يولى، دېموكراتىيە يولى، خەلق يولى، بەشيۇلتۇز يولى قاتارلىقلار.

2. ئۆلكە ۋە شەھەرلەر ناملىرى بىلەن ئاتالغان كوچا ناملىرى: خېبېي يولى، خېنەن يولى، جياڭسۇ يولى، گۈيجۇ يولى، چىڭخەي يولى، بېيجىڭ يولى، تيەنجىن يولى، تەييۈەن يولى، نەنچاڭ يولى، ئالتاي يولى، قۇمۇل يولى، قاراماي يولى، قەشقەر يولى، خوتەن يولى، تۇرپان يولى قاتارلىقلار.

3. تاغ، دەريا نامى بىلەن ئاتالغان كوچا ناملىرى: چىڭپىڭ يولى، شىشەن يولى، تيانشان يولى، ليۇيىشەن يولى (ئۇيغۇرچە نامى "يۇمىلاق تاغ" دەپ ئاتىلىدۇ)، پىڭدىڭشەن يولى (ئۇيغۇرچە





نامى "توپا تاغ")، خۇڭشەن يولى (ئۇيغۇرچە نامى "قىزىلتاغ") ياڭزىجياڭ يولى، تيەنچى يولى، ۋىنچۈەن يولى (ئۇيغۇرچە نامى "ئارشاڭ") قاتارلىقلار.

بۇنىڭدىن باشقا يەنە "جىڭۋېيلۇ"، "نەنۋېيلۇ"، "بېيۋېيلۇ" دېگەندەك پاراللىل ۋە مېردىئانلارنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان يول ناملىرىمۇ بار.

## 5. ئۈرۈمچىدىكى بىرقەدەر مۇھىم ئىدارە-ئورۇن، يەر-جاي ناملىرى

شىنجاڭ گېزىتخانىسى: 1884-يىلى شىنجاڭ ئۆلكە بولغاندىن كېيىن، ليۇجىنتاڭ ئۈرۈمچى شاۋدوڭمېن ئىچىدە بىر باسمىخانا قۇرغان. ئەينى ۋاقىتتا بۇ يەردە تەشۋىقات خاراكتېرلىك بىروشيورلار سىپتىلاتتى. 1915-يىلغا كەلگەندە «شىنجاڭ ئاخباراتى» رېداكسىيىسىگە ئۆزگەرتىلگەن. 1930-يىلى «تيانشان گېزىتى» گە ئۆزگەرتىلگەن. 1936-يىلى 4-ئايدا «شىنجاڭ گېزىتى» گە ئۆزگەرتىلگەن. ئەينى چاغدا ئۇيغۇرچە گېزىت ئىككى كۈندە بىر سان، قازاقچە گېزىت ھەپتىدە بىر سان چىقاتتى. 1941-يىلىدىن باشلاپ ئۈچ كۈندە بىر سان رۇسچە «شىنجاڭ خەۋەرلىرى» گېزىتى چىقىرىلىدىغان بولغان. 1938-يىلدىن 1942-يىلغىچە گېزىتخانىنىڭ مۇھىم خىزمەتلىرىنى جۇڭگو كومپارتىيىسىنىڭ مۇنەۋۋەر ئەزالىرى ئۆز ئۈستىگە ئالغان. بۇ مەزگىلدە گېزىتخانا كونا ئورنىدىن ھازىرقى جايىغا يەنى چوڭكۆۋرۈكنىڭ غەربىگە كۆچۈرۈلگەن.

**شىنجاڭ قۇرۇقلۇق ئارمىيە تۆەن دەرىجىلىك ئوفىتسېرلار مەكتىپى:** بۇ مەكتەپ 1929-يىلى 10-ئايدا يەنى جىن شۇرېن ۋاقتىدا

قۇرۇلغان. 1933-يىلى شىڭ شىسەي ھاكىمىيەت بېشىغا چىققاندىن كېيىن نامىنى "شىنجاڭ قۇرۇقلۇق ئارمىيە ئوفىتسېرلار مەكتىپى" گە ئۆزگەرتكەن. 1935-يىلى شىڭ شىسەي سوۋېت ئىتتىپاقى ھەربىي ئوفىتسېرلىرىنى تەكلىپ قىلىپ كېلىپ دەرس ئۆتكۈزگەن. 1929-يىلدىن 1944-يىلغىچە جەمئىي سەككىز قارار ئوقۇغۇچى قوبۇل قىلىنغان، ئورنى دوڭمېنىنىڭ سىرتىدا ئىدى.

يېشىل دەڭ: ئورنى ھازىرقى دۆڭكۆۋرۈك مىللىيماللار ماگىزىنى قورۇسى بار جايدا ئىدى. ئىلگىرى "يېشىل دەڭ" دەپ ئاتىلاتتى. ھارۋا، ئات-ئېشەك كارۋانلىرى چۈشىدىغان دەڭ ئىدى. دەڭنىڭ دەرۋازىسى يېشىل سىرلانغانلىقى ئۈچۈن "يېشىل دەڭ" دەپ ئاتالغان. ئازادلىقتىن كېيىن ئورنىغا مىللىي ماللار ماگىزىنى سېلىنغان.

قاراقوللۇقنىڭ دېڭى: ھازىرقى تاشقى سودا ئىدارىسىنىڭ ئورنى "قارا قوللۇقنىڭ دېڭى" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ ئەسلىي ئۆكتەبىر ئىنقىلابى يىللىرىدا قازاقىستاننىڭ قاراقول دېگەن جايىدىن كەلگەنلەرنىڭ دېڭى بولغاچقا "قارا قوللۇقنىڭ دېڭى" دەپ ئاتالغان.

قالماق دېڭى: بۇ دۆڭكۆۋرۈك مىللىي ماللار ماگىزىنى قورۇسىنىڭ ئارقىسىغا، يەنى 2-دوختۇرخانىغا ئايرىلىدىغان دوقمۇشقا جايلاشقان دەڭ ئىدى. بۇ دەڭگە ئەينى يىللاردا قارا شەھەر ۋە يۇلتۇزلاردىن ئات ۋە قوتاز سانتىلى كەلگەن موڭغۇللار چۈشىدىغان بولغاچقا "قالماق دېڭى" دەپ ئاتالغان.

خوجانىياز ھاجىنىڭ قورۇسى: ئۆلكىلىك ھۆكۈمەت مۇئاۋىن رەئىسى خوجانىياز ھاجى ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق خەلق دوختۇرخانىسى (2-دوختۇرخانا) ئالدىدىكى شەھەرلىك تۈرلۈك ماللار شىركىتى قورۇسىدا ئولتۇراتتى. خوجانىياز ھاجىنىڭ





ئولتۇرغان ئۆيلىرى ھېلىمۇ بار.

ئۇرۇس گۆرلۈكى: ئۇرۇس گۆرلۈكى ھازىرقى ئۇچتاش سۇ ئامبىرىنىڭ شەرقىي شىمال تەرىپىدىكى دۆڭدە ئىدى. 1860-يىلدىكى «جۇڭگو-روسىيە بېيجىڭ شەرتنامىسى» ۋە 1881-يىلدىكى «جۇڭگو-روسىيە ئىلى شەرتنامىسى» بويىچە چار رۇسىيە سودىگەرلىرى شىنجاڭ ئىقتىسادىنى تالان-تاراج قىلىش ئۈچۈن، شىنجاڭدا ئەركىن سودا قىلىش ۋە بانكا ئېچىش ھوقۇقىنى قولغا كەلتۈرىۋالغاندىن كېيىن بىرقانچە شەھەرلەردە بانكا ئاچقان، جۈملىدىن ئۈرۈمچىدە سەككىز يەردە بانكا ئاچقان. شۇندىن باشلاپ، بولۇپمۇ ئۆكتەبىر ئىنقىلابىنىڭ ئالدى-كەينىدە رۇسلار شىنجاڭغا جۈملىدىن ئۈرۈمچىگە تۈركۈم-تۈركۈملەپ كىرىشكە باشلىغان. ئادەم سانىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ ئۆلۈم-يېتىم ئىشلىرىمۇ كۆپەيگەن. نەتىجىدە ئۇلارنى قويىدىغان گۆرلۈك ۋە چېركاۋلار پەيدا بولغان. ئۇرۇس گۆرلۈكى ئۆكتەبىر ئىنقىلابى دەۋرلىرىدە قەبرىستانلىق تۈسىنى ئالغان.

مۇتەلجان قارىياغاچلىقى: دەل-دەرەخلىرى باراقسان، سۈيى مول، مەنزىرىسى گۈزەل جايلارنىڭ بىرى ئىدى. بۇ جاينى مۇتەلجان ئىسىملىك ئۆزبېكنىڭ ئاتا-بوۋىلىرى باشقۇرۇپ ئىگىدارچىلىق قىلىپ كەلگەن، ئازادلىق ھارپىسىدا مۇتەلجانغا ئاتا مىراس بولۇپ قالغان. شۇڭا "مۇتەلجان قارىياغاچلىقى" دەپ ئاتالغان. ئازادلىقتىن كېيىن دەسلەپتە ئۆلكىلىك كادىرلار مەكتىپى باشقۇردى. 1954-يىلدىن باشلاپ شەھەر قۇرۇلۇش ئورۇنلىرى بۇ جايغا كۆچەت تىكتى، 1961-يىلدىن كېيىن گۈل-گىياھ ئۆستۈرۈلىدىغان بولدى. شۇنىڭ بىلەن "جەنۇبىي باغچا" دەپ ئاتالدى. 1981-يىلى رەسمىي "ھايۋانات باغچىسى" دەپ ئېلان قىلىندى.

**كۆنچى مەھەللىسى:** مال بازىرى قوۋۇقىنىڭ سىرتىدىكى مەھەللە ”كۆنچى مەھەللىسى“ دەپ ئاتىلاتتى. بۇرۇن بۇ جايدا بىرنەچچە ئۆيلۈك كۆنچى بار ئىدى. شۇڭا ”كۆنچى مەھەللىسى“ دەپ ئاتالغان. بۇ كۆنچىلەر 1942-يىلى قىزىلتاغ ئارقىسىدىكى جايلارغا كۆچۈرۈلگەن.

**يېڭى مەھەللە:** يېڭى مەھەللە ئۈرۈمچىدىكى بىرقەدەر كونا مەھەللىلەرنىڭ بىرى بولۇپ، 1764-يىلى دىخۋا قەلئەسىنىڭ سېپىلى سوقۇلۇشتىن ئىلگىرىلا بار ئىدى. ئەينى ۋاقىتتا بۇ يەردە قازان، چۆيۈن مەش، ساپان چىشى قاتارلىقلارنى قۇيىدىغان چۆيۈنچىلەر ئولتۇراقلاشقان بولغاچقا، ”قازانچى مەھەللىسى“، ”چۆيۈنچى مەھەللىسى“ دېگەنناملار بىلەنمۇ ئاتالغان. ئورنى ھازىرقى قىزىلبايراق سودا بازىرى ئورنىدا ئىدى.

**شەھەر دۆڭ:** شەھەر دۆڭ كەنتى چىڭ سۇلالىسىنىڭ چيەنلوڭ يىللىرىنىڭ باشلىرىدا بار بولغان ئۇيغۇر مەھەللىسى ئىدى. ئورنى ھازىرقى ماشىنىسازلىق ئىدارىسىنىڭ شىمالىدا يەنى 2-يول ئاپتوبۇسىنىڭ ئاخىرقى بېكىتى ئەتراپىدا ئىدى.

**يىقىلغان تاش:** ماي توشۇش كالونىنىڭ شىمالىدىكى تاغ ”يىقىلغان تاش“ دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ تاغنىڭ ئېتىكىدە تاغدىن غۇلاپ چۈشكەن ئۆيدەك چوڭلۇقتىكى بىرقانچە تاشلار بولۇپ، ”يىقىلغان تاش“ دېگەن نام مۇشۇ تاشلارغا قاراپ قويۇلغان.

**گۈلدۈرمە:** خۇاڭچىڭ چىنە-قاچا زاۋۇتىنىڭ شەرقىدىكى ئېرىقنىڭ دۆڭدىن پەسكە چۈشىدىغان يېرىدە ئون نەچچە مېتىر ئېگىز بىر شارقىراتما بولۇپ، شارقىراتمىدىن چۈشكەن سۇنىڭ ئاۋازى خېلى ئۇزاق جايلارغا ئاڭلىنىپ تۇراتتى. شۇڭا ”گۈلدۈرمە“ دەپ نام بېرىلگەن. ئورنى خۇاڭچىڭدىكى ئۈرۈمچى شەھەرلىك چىنە-قاچا زاۋۇتىنىڭ شەرقىي شىمال بۇرجىكىگە توغرا كېلەتتى.





**شوربۇلاق:** شوربۇلاق ھازىرقى پىيادە ئەسكەرلەر مەكتىپىنىڭ شەرقىي شىمالىدا بولۇپ، بۇ سازلىق، شورتاڭلىق جىلغىدىكى بۇلاق بولغاچقا، ”شوربۇلاق“ دەپ ئاتالغان.

**پاقابۇلاق:** پاقابۇلاق شىشەن يولىدىكى (جاسياۋدىكى) يەرلىك فارفۇر زاۋۇتىنىڭ غەربىي جەنۇبىدا بولۇپ، فارفۇر زاۋۇتىدىن تەخمىنەن بەش كىلومېتىر كېلىدۇ.

**چىغدەڭ:** ئورنى ئۇلامباي سۇ ئامبىرىنىڭ ئۈچ كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدا، بۇ قەدىمكى ئۈرۈمچى-قەشقەر، ئۈرۈمچى-تۇرپان يولىدىكى بىر ئۆتەڭ بولۇپ، ئۈرۈمچى دۆڭ كۆۋرۈكتىن ھېسابلىغاندا 16 كىلومېتىر كېلىدۇ. ئىلگىرى بۇ يەردە بىر گۈمبەز ۋە دەڭ بار ئىدى. بۇ ئۆتەڭ چىغلىق جىلغىغا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن ”چىغدەڭ“ دەپ ئاتالغان.

**سەيۋوپۇ:** ئۈرۈمچى بىلەن داۋانچىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بىر ئۆتەڭ، ئۈرۈمچىدىن 41.5 كىلومېتىر كېلىدۇ. بۇ قەدىمكى ئۈرۈمچى-تۇرپان، ئۈرۈمچى-قەشقەر يوللىرىدىكى مۇھىم ئۆتەڭ ئىدى.

**پوشكال گەنزە:** پوشكال گەنزە ئۈرۈمچى-ئىلى قەدىمكى يولىدىكى بىر كىچىك ئۆتەڭ، ئورنى ئۈرۈمچى شەھەرلىك ئاپتوبۇس شىركىتىنىڭ ئالدىدا ئىدى.

**مويكا:** 20-يىللاردا ئۈرۈمچىدە بەش مويكا بولۇپ، ئۇنىڭ بىرى سوۋېت مويكىسى ئىدى. قالغان تۆتى ھۈسەيىنباي، ئىسھاقباي، مىرسالباي، تۇرسۇنبايلارنىڭ مويكىلىرى ئىدى. سوۋېت مويكىسى بىلەن ھۈسەيىنباي مويكىسىنىڭ ئورنى ھازىرقى نەنلياڭ كىتابخانىسىنىڭ ئارقىسىدا ئىدى. ئىسھاقباي مويكىسى ھازىرقى ياشلار باغچىسىنىڭ غەربىي قىسمىدا ئىدى. مىرسالباي بىلەن تۇرسۇنباي مويكىلىرى ھازىرقى ياشلار باغچىسىنىڭ شەرقىي

قىسمىدا ئىدى. 1934-يىلى شىڭ شىسەي سوۋېت مويكىسىنى ھازىرقى شىنجاڭ نېفىت ئىنستىتۇتى ئورنىغا كۆچۈردى. 1945-يىلىدىن كېيىن سوۋېت مويكىسى تەلئەت موسابايوف ئىگىدارچىلىقىغا ئۆتۈپ 1950-يىلىغىچە تەلئەت موسابايوفنىڭ باشقۇرۇشىدا بولغان. بۇ مويكا 1960-يىللىرى ھازىرقى شىنجاڭ تىببىي ئىنستىتۇتىنىڭ شىمالىغا يەنى ھازىرقى ئورنىغا كۆچۈرۈلگەن.

توپ تېرەك: ھازىرقى "1-ئاۋغۇست" ئۇن زاۋۇتىنىڭ غەربىدىكى سۇلار شارقىراپ ئېقىپ تۇرىدىغان سەيلىگاھ ئىدى. ئۇ يەردە زىچ ئۆسكەن تېرەكلىك بولغاچقا، "توپ تېرەك" دەپ نام ئالغان.

مەدىكار بازىرى: ھازىرقى مىندىلۇ كوچىسىنىڭ شەرقىي ئۇچى بۇرۇن "مەدىكار بازىرى" دەپ ئاتىلاتتى. ئىلگىرى ھۆكۈمەت ئىدارىلىرىدا تۇراقلىق ئىشچى يوق دېيەرلىك ئىدى. شۇڭا ھۆكۈمەت ۋە شەخسلەر مەدىكار كېرەك بولسا، ئەتىسى ئەتىگەندە مۇشۇ جايغا كېلىپ مەدىكارلارنى تاللاپ ئېلىپ كېتەتتى.

كىچىك ئۆلامباي: ھازىرقى ئىنقىلابىي قۇربانلار قەبرىسانلىقى ئەتراپى "كىچىك ئۆلامباي" دەپ ئاتىلاتتى.

چوڭ ئۆلامباي: ھازىرقى ئىشچىلار ساناتورىيىسى ئەتراپى "چوڭ ئۆلامباي" دەپ ئاتىلاتتى. چوڭ ئۆلامباي ئەينى ۋاقىتتا ساياھەت رايونى ئىدى.

ئەنگلىيە كونسۇلخانىسى: ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق يازغۇچىلار جەمئىيىتىنىڭ ئائىلىلىكلەر قورۇسى ئورنى ئەنگلىيە كونسۇلخانىسى ئىدى. بۇ كونسۇلخانا 1946-يىلى قۇرۇلغان. 1951 -يىل بۇ كونسۇلخانا تاقالدى. 1950-يىللارنىڭ باشلىرىدا سەيپىدىن ئەزىزىنىڭ تۇرالغۇسى قىلىندى.





ئۈچ ۋىلايەت ئىش بېجىرىش ئورنى: ئۈچ ۋىلايەت ئىش بېجىرىش ئورنى ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق مائارىپ نازارىتى ئورنىدا ئىدى. بۇ جاي ئىلگىرى ھۇسەيىن بايۋەچچىنىڭ قورۇسى ئىدى. "ئاپرېل ئۆزگىرىشى"دىن كېيىن ھۇسەيىن بايۋەچچە تۈرمىگە تاشلىنىپ قورۇ-جايلىرى مۇسادىرە قىلىنغان. كېيىن "جەنۇبىي باغچا" دەپ ئاتالغان. گومىنداڭ دەۋرىدە مەمتىمىن ھەززەتنىڭ تۇرالغۇسىغا ئايلانغان. بىتىم ئىمزالانغاندىن كېيىن ئۈچ ۋىلايەت ئىش بېجىرىش ئورنى ۋە ئەخمەتجان قاسىمىنىڭ تۇرالغۇسى بولغان.

مال دوختۇرخانىسى: مال دوختۇرخانىسى ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق سودا نازارىتىنىڭ ئورنىدا ئىدى.

ئىككىنچى ساقچى ئىدارىسى: ھازىرقى نەنگۇەن ساقچىخانىسى ئىلگىرى "ئىككىنچى ساقچى ئىدارىسى" دەپ ئاتىلاتتى.

ئۈچىنچى ساقچى ئىدارىسى: ھازىرقى نەنمېن خەلق تىياتىرخانىسىنىڭ شىمالىدا ئىدى.

سېنتىرال گاراژ: ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق پارتىيە مەكتىپىنىڭ يېنىدا ئىدى. 1927-يىلى قۇرۇلغان.

مىلتىق زاۋۇتى: گومىنداڭ دەۋرىدە شۈيمۇگودا مىلتىق ياساش زاۋۇتى قۇرغان.

كونا ئايرودروم: ئۈرۈمچى ئايرودرومى 1929-يىلى قۇرۇلغان. دەسلەپكى ئايرودروم شامالباغنىڭ شەرقىدىكى تاغ باغرىدا ئىدى. شۇڭا بۇ جاي "كونا ئايرودروم" دەپ ئاتالغان. كېيىنچە ھازىرقى بەخت يولىغا يۆتكەلگەن. ئاندىن كېيىن ھازىرقى دىۋوپۇغا يۆتكەلگەن.

دىۋوپۇ ئايرودرومى: دىۋوپۇ ئايرودرومى 1939-يىلى قۇرۇلغان بولۇپ، دەسلەپتە سوۋېت خادىملىرى باشقۇرغان. 1950-يىلى جۇڭگو-سوۋېت خەلق ئاۋىئاتسىيە ھەسسىدارلىق شىركىتى

قۇرۇلۇپ ”ئۈرۈمچى دىۋوپۇ ئايرودرومى“ دەپ نام بېرىلدى. 1955 -يىلىدىن كېيىن جۇڭگونىڭ باشقۇرۇشىدا بولدى. 1971-يىلى بۇ ئايرودروم كېڭەيتىلىپ ياسالدى. 1975-يىلى 12-ئايدا ”ئۈرۈمچى دىۋوپۇ خەلقئارا ئايرودرومى“ دەپ نام بېرىلدى.

**كالتە بازار:** كۆنچى مەھەللىسىدىن مال بازىرىغا بارىدىغان كوچا ”كالتە بازار“ دەپ ئاتىلاتتى.

**خوتەن سارىيى:** بۇ ساراي نەنمېندىكى بەش خىل مېتال ماگىزىنى ئورنىدا ئىدى. كۆپرەك خوتەنلىك سودىگەرلەر چۈشىدىغان ساراي بولغاچقا ”خوتەن سارىيى“ دەپ ئاتالغان.

**قۇشخانا:** 1930-يىللارنىڭ باشلىرىدا قۇشخانا ھازىرقى دۆڭكۆۋرۈكتىن 150 مېتىر شىمالدىكى نىڭگۇ مەسچىتى كوچىسى ئاغزىدىكى 3-نومۇرلۇق قورۇدا ئىدى. 1930-يىللارنىڭ ئاخىرى ھازىرقى داشىمېندىكى يىپەك سانائەت ئىدارىسىنىڭ ئورنىغا كۆچۈرۈلگەن. 1950-يىللارنىڭ ئاخىرى ھازىرقى ئۈرۈمچى شەھەرلىك 3-ئوتتۇرا مەكتەپنىڭ ئارقىسىغا يۆتكەلگەن.

**مۇسۇلمانلار قەبرىستانلىقى:** ئىلگىرى ئۈرۈمچىدە، ئىككى چوڭ قەبرىستانلىق بار ئىدى. ئۇنىڭ بىرى كونا شېھىتلىك بولۇپ، ئورنى ھازىرقى 17-ئوتتۇرا مەكتەپنىڭ ئورنىدا ئىدى، شىمالى خۇاڭچىڭ سېپىللىرى بىلەن، شەرقى شىڭشىڭگەي مەسچىتى بىلەن، جەنۇبى يەنئەن يولى بىلەن، غەربى ھازىرقى تىنچلىق يولى بىلەن تۇتىشاتتى. بۇ تارىخى ئۇزۇن قەبرىستانلىق بولۇپ، 1870 -يىلى ياقۇپبەگ ئۈرۈمچى سېپىللىرىغا ھۇجۇم قىلغاندا، يەرلىك ئاھالىدىن نۇرغۇن ئادەم ئۆلۈپ جەسەتلەر مۇشۇ قەبرىستانلىققا دەپنە قىلىنغاچقا ”شېھىتلىك“ دەپ ئاتالغان. 1940 -يىلى بۇ قەبرىستانلىقنى شامالباغقا (ھازىرقى شىنجاڭ خەلق رادىئو ئىستانسىسىنىڭ ئارقىسىغا) يۆتكىگەن. 1957-يىلى بۇ





قەبرىستانلىق ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ گۈلساي قەبرىستانلىقى بەرپا قىلىندى.

**لومەنچىڭ قەبرىستانلىقى:** ئورنى ھازىرقى نەنلياڭپودا ئىدى. بۇ قەبرىستانلىق توشۇپ كەتكەندىن كېيىن 1918-يىلى چوڭ كۆۋرۈكتىكى سالى ئىمام باشلىق يۇرت مۆتىۋەرلىرى دىخۇا ناھىيىسىگە تەستىقلىتىپ نەنزىگو قەبرىستانلىقىنى بەرپا قىلغان. ھازىر بۇ قەبرىستانلىق ئۆزگەرتىلىپ ئورنىغا ئورمان بەرپا قىلىندى.

**1-دوختۇرخانا:** ھازىرقى بېيمېن دوختۇرخانىسى ئىلگىرى ”بىرىنچى دوختۇرخانا“ دەپ ئاتىلاتتى.

**2-دوختۇرخانا:** ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق خەلق دوختۇرخانىسى ئورنىدا ئىدى. 1933-يىلى قۇرۇلغان، ”شىنجاڭ ئۆلكىلىك دوختۇرخانا“ دەپ نام بېرىلگەن. بۇ دوختۇرخانىنى سوۋېتلىكلەر ئاچقان. دوختۇرلار پۈتۈنلەي سوۋېت ئىتتىپاقى تېببىي خادىملىرى ئىدى. بىرقەدەر زامانىۋىلاشقان، چوڭ ۋە مۇرەككەپ ئوپېراتسىيىلەرنى قىلالايتتى.

**3-دوختۇرخانا:** 3-دوختۇرخانا 1930-يىللاردا قۇرۇلغان. ئىلگىرى ”دىخۇا مەركىزىي دوختۇرخانىسى“ دەپ ئاتىلاتتى. 1950 -يىلى ”دىخۇا 3-دوختۇرخانىسى“ دەپ ئۆزگەرتىلدى. 1954 -يىلى ”ئۈرۈمچى شەھەرلىك خەلق دوختۇرخانىسى“ دەپ ئاتالدى. 1956-يىلى ”ئاپتونوم رايونلۇق دوستلۇق دوختۇرخانىسى“غا ئۆزگەرتىلدى. 1957-يىلى ”ئۈرۈمچى شەھەرلىك دوستلۇق دوختۇرخانىسى“ دەپ نام بېرىلدى.

**دوبەن يامۇل:** ئورنى ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق پارتكوم قورۇسىدا ئىدى. ”ئاپرېل ئۆزگىرىشى“دىن كېيىن، شېڭ شىسەي ئۆزىنى ”دوبەن“ دەپ ئېلان قىلىپ مۇشۇ جاينى يامۇل قىلغاندىن

كېيىن "دوبەن يامۇل" دەپ ئاتالغان. بۇ يامۇل 1937-يىلى سېلىنغان.

**چوڭ بانكا:** داشىزى بىلەن نەنمېن ئوتتۇرىسىدىكى يەنى مىندىلۇ كوچىسى ئاغزىدىكى خەلق بانكىسى ئىلگىرى "چوڭ بانكا" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ بانكا 1941-يىلى سېلىنغان.

**رۇس كۇلۇبى:** ھازىرقى دوستلۇق كۇلۇبى ئىلگىرى رۇس كۇلۇبى دەپ ئاتىلاتتى. بۇ كۇلۇب 1934-يىلى "رۇس ئىختىيارىي بىرلەشمىسى" تەرىپىدىن ياسالغان. كۇلۇبقا 500 كىشى سىغاتتى. بىر يىلىغىچە تىياتىر، كونسېرت قويۇلۇپ، 1935-يىلىدىن باشلاپ كىنو قويۇلۇشقا باشلىغان.

**سوۋېت كونسۇلخانىسى:** ئورنى سابىق ئاپتونوم رايونلۇق مەدەنىيەت نازارىتى قورۇسى ئورنىدا ئىدى. بۇ كونسۇلخانا 1896 -يىلى ئېچىلغان، 1962-يىلى تاقالغان. ئىلگىرى روسىيە كونسۇلخانىسى ئىدى. ئۆكتەبىر ئىنقىلابىدىن كېيىن "سوۋېت كونسۇلى" دەپ ئاتالدى.

**ئامېرىكا كونسۇلخانىسى:** ئۈچتاشتىكى ھازىرقى "قار لەيلىسى" تېلېۋىزىيە زاۋۇتى ئورنىدا ئىدى. 1946-يىلى قۇرۇلغان. 1949 -يىلى شىنجاڭ ئازاد بولۇش ھارپىسىدا كونسۇل خادىملىرى قېچىپ كېتىپ، كونسۇلخانا تاقالغان.

**دار ئويۇنى مەيدانى:** ئورنى ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق كۇتۇپخانا ئەتراپىدا ئىدى. ئىلگىرى بۇ يەردە كۈچالىق ھاشىم ھاجى دارۋاز دار تىكىپ دار ئويۇنى ئوينىغان.

**تۆشۈك تام:** ھازىرقى 3-يولنىڭ ئاخىرقى بېكىتىدىكى ئۈرۈمچى سېمونت زاۋۇتى ئورنى "تۆشۈك تام" دەپ ئاتىلاتتى.

**ھوشۇر قاسساپنىڭ جاڭزىسى:** ھازىرقى تۇدۇڭخې يېزا ئىگىلىك مەيدانىنىڭ باش شتابىدا بولۇپ، بۇرۇن ھوشۇر قاسساپنىڭ





يەرلىرى ئىدى ۋە بۇ يەردە ئۇنىڭ قورۇسى بار ئىدى.

**شىتەي يامۇل:** ئورنى كونا دوڭمېنىنىڭ ئىچىدە ئىدى.

**بۇرھان شەھىدى قورۇسى:** بۇرھان شەھىدى 1949-يىلى 1-ئايدا ئۆلكىلىك ھۆكۈمەت رەئىسلىكىگە تەيىنلەنگەن. ئۇنىڭ تۇرالغۇسى 1948-يىلىدىن بۇرۇن ھازىرقى ئۆپكە كېسەللىكلەر دوختۇرخانىسى بىناسىدا، 1948-يىلىدىن كېيىن ھازىرقى سەنئەت ئىنستىتۇتى ئورنىغا يۆتكەلگەن.

**خادىۋاڭنىڭ تۇرالغۇسى:** ھازىرقى ھاراق-تاماكا شىركىتى ئورنىدا ئىدى. خادىۋاڭ ئەينى يىللاردا ئۈرۈمچى ۋالىيسى ئىدى.

**جانىمقان تۇرالغۇسى:** ھازىرقى شەھەرلىك پىۋا زاۋۇتىنىڭ جەنۇبىدىكى ۋۇدوپروۋۇد باغچىسىدا ئىدى. ئۇ ئازدىلىقتىن ئىلگىرى بانكا باشلىقى ئىدى.

**رۇس كىتابخانىسى:** ھازىرقى نەنلياڭ چەت ئەل تىلى كىتابخانىسىغا ياندىش كېلەتتى.

**ئوتكىن جىلغىسى:** ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ بېشىدىكى مۇز داۋانغا بارىدىغان جىلغا "ئوتكىن جىلغىسى" دېيىلىدۇ.

**داۋان جىلغىسى:** ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ باش قىسمىدىكى ئوتكىن جىلغىسىغا قويۇلىدىغان جىلغا "داۋان جىلغىسى" دېيىلىدۇ.

**تۆپەئاتاغوجام تېغى:** ئىلگىرى بوغدا تېغى "تۆپەئاتاغوجام تېغى" دېيىلەتتى.

**تۆپەئاتاغوجام كۆلى:** تەڭرى كۆلى ئىلگىرى "تۆپەئاتاغوجام كۆلى" دېيىلەتتى.

**قارا قۇدۇق:** ئورنى تىيانشان چارۋىچىلىق مەيدانى باش شتابىنىڭ تۆت كىلومېتىر جەنۇبىدا ئىدى.

**ھوشۇر ھاجىنىڭ دېڭى:** ھازىرقى ئۈرۈمچى شەھەرلىك جۇڭگو

تېبابەتچى دوختۇرخانىسىنىڭ قارشىسىدا ئىدى. 1917-يىلى سېلىنغان.

**ئەزىنباقى مەزىنىنىڭ دېڭى**: ھازىرقى قىزىلتاغ سودا سارىيى ئالدىدىكى يەر ئاستى يولىنىڭ غەربىي قىسمىدا ئىدى. 1917-يىلى سېلىنغان.

**مەرۇپ قازان دېڭى**: ھازىرقى غەربىي شىمال يولىدا، بېكتۇەن كىيىم تىكىش زاۋۇتىنىڭ شىمالىي تېمىغا ياندىش ئىدى. 1946-يىلى سېلىنغان.

**لاتا ئاياغ زاۋۇتى**: ھازىرقى بېكتۇەن كىيىم تىكىش زاۋۇتى بۇرۇن لاتا ئاياغ زاۋۇتى ئىدى. 1938-يىلى قۇرۇلغان.

**غەربىي مەشىق مەيدانى**: ھازىرقى قۇرۇقلۇق ئارمىيە مەكتىپى ئورنىدا ئىدى.

**«ئەرك گېزىتى» رېداكسىيىسى**: ھازىرقى مائارىپ نەشرىياتىنىڭ ئارقىسىدا ئىدى.

**تەمرات نازارىتى**: ئورنى بېيمېندا ئىدى.

**دېھقانچىلىق نازارىتى**: ھازىرقى بېيمېن 1-دوختۇرخانا يېنىدا ئىدى.

**مائارىپ نازارىتى**: ئۈرۈمچى شەھەرلىك 8-ئوتتۇرا مەكتەپ ئارقىسىدا، ئاپتونوم رايونلۇق پارتكوم قورۇسىنىڭ شەرقىي تېمىغا قوشنا ئىدى.

**يەرلىك ماللار شىركىتى**: رۇس كۇلۇبىنىڭ جەنۇبىدىكى ھازىرقى "شەرق شاملى" پارقازان زاۋۇتى قورۇسىدا ئىدى.

**ساۋ-سىن تۆۋرۆك** (سوۋېت-شىنجاڭ سودا شىركىتى): ھازىرقى نەنلياڭ شىنخۇا كىتابخانىسىنىڭ ئارقىسىدىكى ئۆپكە كېسەللىكلىرى دوختۇرخانىسى ئورنىدا ئىدى.

**تەلئەت ئەپەندىنىڭ سارىيى**: بۇ ساراي ھازىرقى نەنمېن يېپەك





ماللار ماگىزىنى ئورنىدا ئىدى.

**قازىخانا**: قازىخانا روزى ھاجىنىڭ مەسچىتى (ھازىرقى خانتەڭرى جامەسى) ئىچىدە ئىدى. مۇسۇلمانلار ئىچىدىكى جېدەل-ماجىرالارنى قازىخانىدىكى ئۆلىمالار شەرىئەت ھۆكۈمى بويىچە بىر تەرەپ قىلاتتى.

**مويدىن گەيجاڭنىڭ دېڭى**: شىخابادىكى ھازىرقى پىچىنە زاۋۇتى ئورنىدا ئىدى.

**رۇس مۇنچىسى**: نەنلياڭ ئېلېكتر ئىستانسىسىنىڭ ئارقىسىدا ئىدى.

**نەنلياڭ ئېلېكتر ئىستانسىسى**: ھازىرقى 3-دوختۇرخانا ئالدىدىكى يولنىڭ غەربىدە ئىدى. 3-دوختۇرخانىغا قارىمۇقارشى تۇراتتى.

**شەھەرلىك ھۆكۈمەت**: ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق دوختۇرخانا (2-دوختۇرخانا) نىڭ يېڭى ئامبۇلاتورىيىسى ئورنىدا ئىدى.

**سوپۇن زاۋۇتى**: جەنۇبىي شىنخۇا يولىنىڭ باش كۆۋرۈككە بۇرۇلىدىغان دوقمۇشىدىكى لوڭچۇەن ئاشخانىسى ئورنىدا ئىدى.

**ئۆلكىلىك ھۆكۈمەت**: ھازىرقى پىلان كومىتېتى ئورنىدا ئىدى.

**پوچتا ئىدارىسى**: ھازىرقى يۇقىرى سوتنىڭ ئارقىسىدىكى كوچىدا ئىدى.

**جاڭجۈك يامۇل**: ھازىرقى پىلان كومىتېتى ئورنىدا بولۇپ، ياڭ زېڭشىن مۇشۇ جايدا تۇراتتى.

**مەسئۇت سابىرىنىڭ تۇرالغۇسى**: ئورنى ھازىرقى نۇرباغدا ئىدى. مەسئۇت سابىرى 1947-يىلى 5-ئايدا شىنجاڭ ئۆلكىلىك ھۆكۈمەتكە رەئىس بولغان.

**يىڭخەنكۆل**: قىزىلتاغنىڭ شىمالىدا ئىلگىرى ئۇزۇنلۇقى ئۈچ كىلومېتىر كېلىدىغان جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان بىرسازلىق بار ئىدى. بۇ سازلىقنىڭ جەنۇب تەرىپىنى ئۇيغۇرلار

"يىكەنكۆل" دەپ ئاتايتتى. چۈنكى، بۇ جاي سازلىق يىكەنلىك بولۇپ، ياۋا ئۆردەك كۆپ ئىدى. بۇ سازلىقنىڭ ئاياغ قىسمىنى (ھازىرقى شاھ-شاھانە باغچىسىنىڭ شەرقىي جەنۇبى) ئۇيغۇرلار "يىكەنلىك" دەپ ئاتايتتى. بۇ جاي ئىلگىرى ياخشى ئوتلاق ئىدى. چوڭكۆۋرۈك ۋە شىۋىرغان مەھەللىسىدىن ليۇداۋان ۋە باداۋانغا بارىدىغان يالغۇز ئاياغ يول مۇشۇ سازلىقتىن ئۆتەتتى. سازلىقنىڭ بەزى جايلىرىنى دەسسىسە لۆمشىيتتى. شۇڭا پادىچىلار بۇ يەرنى "لۆمشۈمە" دەپمۇ ئاتايتتى. ئەينى چاغدا بۇناملار شۇ ئەتراپنىڭ ئۇيغۇرچە يەر نامى بولۇپ قالغان.

**قىرچىنلىق:** ھازىرقى موڭغۇل پېداگوگىكا مەكتىپىنىڭ شەرقىدىكى دەريا بويى ئىلگىرى "قىرچىنلىق" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ جايدا قويۇق ئۆسكەن قىرچىن ئورمانلىقى بار ئىدى.

**خەلق مەيدانى:** ھازىرقى خەلق مەيدانى ئىلگىرى سۇ ئۆرلەپ تۇرىدىغان سازلىق ئىدى. 1886-يىلى ئېللىپىس شەكلىدە بىر كۆلچەك ياسىلىپ، چۆرىسى تاش بىلەن قىرلىنىپ، ئىچىگە نىلۇپەر گۈلى ئۆستۈرۈلدى. شىنخەي ئىنقىلابىدىن كېيىن ئەتراپتىكى پۇقرالارنىڭ ئۆيلىرى چېقىلىپ، بۇ جايغا بىر مېھمانخانا سېلىندى. 1944-يىلى شېڭ شىسەي گۈللۈك يېنىدىكى تۆت كوچىغا جايلاشقان ئۆيلەرنى چاقتۇرۇپ، بۇ يەردە چوڭ بىر مەيدان بەرپا قىلدى. 1946 -يىلى "11 بىتىم" ئىمزالىنىپ بىرلەشمە ھۆكۈمەت قۇرۇلغاندىن كېيىن "تىنچلىق مەيدانى" دەپ نام بېرىلدى.

1949-يىلى 10-ئاينىڭ 25-كۈنى ئۈرۈمچىدىكى ھەر مىللەت خەلقى خەلق مەيدانىدا يىغىلىش ئۆتكۈزۈپ، جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى قۇرۇلغانلىقىنى تەبرىكلىدى. شۇندىن كېيىن بۇ يەرگە "خەلق مەيدانى" دەپ نام بېرىلدى.

**بېيمېن تەنتەربىيە مەيدانى:** بېيمېن تەنتەربىيە مەيدانىنىڭ ئورنى





ھازىرقى شىنجاڭ ھەربىي رايون قورۇسى ئورنىدا ئىدى. بۇ مەيدان "ئاپرېل ئۆزگىرىشى"دىن كېيىن، يەنى 30-يىللارنىڭ ئاخىرى ياسالغان بولۇپ، شېڭ شىسەي ھەر يىلى 4- ئاينىڭ 12-كۈنى بۇ يەردە ئۆزىنىڭ ھوقۇق تارتىۋالغان كۈنىنى خاتىرىلەش يۈزىسىدىن يىغىلىش قىلاتتى. ئۇ چاغلاردا بۇ يەرنىڭ شەرق، غەرب ۋە شىمال تەرەپلىرى قەبرىستانلىق ئىدى. بېيمېن تەنتەربىيە مەيدانى 1952 -يىلنىڭ ئاخىرىغىچە ساقلانغان.

**ئۈرۈمچىدىكى مەركىزىي ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسى:** بۇ ئۇيۇشما 1934 -يىلى قۇرۇلغان. ئۇيۇشمىنىڭ ئۆيلىرى، قورۇسى ۋە كۇلۇبى ھېمىت ھېكىمنىڭ تەشەببۇسى بىلەن، ئابلىز مۇسابايوفلار ئائىلىسىنىڭ يەر بېرىشى، خەلقنىڭ مەبلەغ توپلىشى بىلەن ياسالغان. ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسىنىڭ ئورنى ھازىرقى خانتەڭرى جامەسىنىڭ جەنۇبىدا ئىدى. جامە بىلەن ئۇيۇشمىنى پەقەت تار بىر كوچا ئايرىپ تۇراتتى. ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسىنىڭ ئىگىلىگەن يەر مەيدانى خېلى كەڭ بولۇپ، بىر كۇلۇب، كۇلۇب ئەتراپىدا بىرنەچچە ئېغىز ئۆي ۋە خېلى چوڭ سەيناسىمۇ بار ئىدى.

ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسىنىڭ تەشكىلىي ئاپپاراتى مۇكەممەل بولۇپ، تارماقلىرىدا مۇدىر، كاتىبات، تەشكىلات، تەشۋىقات، مەدەنىي مائارىپ، مالىيە ۋە تەپتىش قاتارلىق بۆلۈملەر تەسىس قىلىنغان ئىدى. ئۈرۈمچىدە "مەركىزىي ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسى"، ۋىلايەتلەردە "ۋىلايەتلىك ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسى"، ناھىيىلەردە "ناھىيىلىك شۆبە ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسى"، چوڭراق يېزا-كەنتلەردە "تارماق ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسى" بار ئىدى. بۇ ئۇيۇشمىلار ئەينى يىللاردا خەلقنىڭ مەدەنىيەت سەۋىيىسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشتە مۇھىم رول ئوينىغان.

**قازاق ئۇيۇشمىسى:** بۇ ئۇيۇشما ھازىرقى 17-ئوتتۇرا مەكتەپنىڭ غەربىي جەنۇبىي بۇرجىكىگە توغرا كېلەتتى.

**قىرغىز، تاتار ئۆيۈشمىسى:** ئورنى نەنلياڭ كىتابخانىسىنىڭ يېنىدا يەنى جەنۇبىي تىنچلىق يولى ئاغزىدا ئىدى.

**موڭغۇل ئۇيۇشمىسى:** موڭغۇل ئۇيۇشمىسىنىڭ ئورنى ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسىنىڭ جەنۇبىي تەرىپىدە بولۇپ، ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسى بىلەن قوشنا ئىدى.

**ئۆزبېك ئۇيۇشمىسى:** ئۆزبېك ئۇيۇشمىسىنىڭ ئورنى ھازىرقى غالىبىيەت يولىدىكى پارقازان زاۋۇتىنىڭ قورۇسى ئىچىگە توغرا كېلەتتى.

بۇ ئۇيۇشمىلار ئاممىۋى تەشكىلات بولۇپ، ھەرقايسىسىنىڭ ئۆز ئالدىغا مەبلەغ توپلاش يوللىرى بار ئىدى. ئۇيغۇر ئۇيۇشمىسى مەسچىت، مەدرىس، مازالارنىڭ ۋەقپىلىرى ۋە ئۆشرە-زاكات كىرىملىرىدىن مەبلەغ توپلايتتى. ئۇندىن باشقا يەنە كىنو قويۇش، دراما قويۇش ۋە تەشۋىقات ئېلىپ بېرىش قاتارلىق پائالىيەتلەر ئارقىلىقمۇ مەبلەغ توپلايتتى. باشقا ئۇيۇشمىلارنىڭ، مەبلەغ توپلاش يوللىرى، مەنبەلىرىمۇ ئۆز ئالدىغا ئىدى. ئۇيۇشمىلار توپلىغان مەبلەغلىرىنى مەكتەپ سېلىش، ئاقارتىش ئىشلىرىغا ئىشلىتەتتى.

**شىنجاڭ دارىلفۇنى:** سابىق شىنجاڭ دارىلفۇنى ئەسلىدىكى رۇسچە سىياسىي قانۇن مەكتىپى ئاساسىدا 1935-يىلى قۇرۇلغان. بىيىمېنىدىكى شەھەرلىك 1-ئوتتۇرا مەكتەپ ئورنىدا ئىدى. 1940-يىلى ھازىرقى شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى ئورنىغا (جەنۇبىي غالىبىيەت يولىغا) يۆتكەلگەن. ئازادلىقنىڭ دەسلەپكى يىللىرى يەنى 1950-يىلى شىنجاڭ مىللەتلەر ئىنستىتۇتى قۇرۇلغان. 1954 -يىلىدىن كېيىن ”مىللەتلەر“ دېگەن سۆز ئېلىپ تاشلىنىپ ”شىنجاڭ ئىنستىتۇتى“ دەپ ئاتالغان. «ئۈرۈمچىنىڭ يەر ناملىرى خەرىتىلىك تەزكىرىسى»دە كۆرسىتىلىشىچە، شىنجاڭ ئىنستىتۇتىنىڭ ئىگىلىگەن يەر كۆلىمى 546 مىڭ 28 كۋادرات





مېتىر، قۇرۇلۇش كۆلىمى 130 مىڭ كۋادرات مېتىر كېلىدىكەن. 1946-يىلدىن كېيىن بۇرھان شەھىدى مۇدىر بولغان. 1960-يىل 10-ئاينىڭ 1-كۈنى شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتىغا ئۆزگەرتىلدى. 1962 -يىلى شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى بىلەن شىنجاڭ پېداگوگىكا ئىنستىتۇتى بىرلەشتۈرۈلدى. سەيپىدىن ئەزىزى ئۇنىۋېرسىتېت مۇدىرلىقىنى قوشۇمچە ئۆتىدى. ”مەدەنىيەت زور ئىنقىلابى“ يىللىرى شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتىغا ئوقۇغۇچى قوبۇل قىلىش ئالتە يىلدىن ئوشۇق توختاپ قالدى، 1972-يىلدىن باشلاپ ئوقۇغۇچى قوبۇل قىلىش قايتا باشلاندى. 1978-يىلى مائارىپ مىنىستىرلىكى تەرىپىدىن شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى مەملىكەت بويىچە نۇقتىلىق ئۇنىۋېرسىتېت دەپ رەسمىي تەستىقلاندى.

**ئۆلكىلىك دارىلمۇئەللىمىن:** 1906-يىلى قۇرۇلغان شۆتاڭ تەركىبىدىكى سىفەن سىنىپلىرى ئاساسىدا 30-يىللارغا كەلگەندە مۇستەقىل سىفەن مەكتەپ بولۇپ قۇرۇلۇپ، لومەنچىڭغا يۆتكەلگەن، ئاندىن بىيىمېنغا يۆتكەلگەن. ”11 بىتىم“ مەزگىلىدە 1-، 2-دارىلمۇئەللىمىن بولۇپ بۆلۈنگەن.

**2-دارىلمۇئەللىمىن:** ئۆلكىلىك 2-دارىلمۇئەللىمىن 1946-يىلى ”11 بىتىم“ ئىمزالانغاندىن كېيىن قۇرۇلغان. ئورنى ھازىرقى شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى كۇتۇپخانىسى ئورنىدا ئىدى. 1952-يىلى ئېتىيازدا ھازىرقى سەنئەت ئىنستىتۇتى ئورنىغا يۆتكەلگەن. بۇ مەكتەپ مەخسۇس مىللىي ئوقۇتقۇچىلارنى يېتىشتۈرىدىغان مەكتەپ بولۇپ، 1960-يىللارنىڭ باشلىرىدا ئەمەلدىن قالغان.

**شىنجاڭ قىزلار ئوتتۇرا مەكتىپى:** بۇ مەكتەپ ئورنى ھازىرقى شەھەرلىك 8-ئوتتۇرا مەكتەپ ئورنىدا ئىدى. بۇ مەكتەپ 1908-يىلى قۇرۇلغان بولۇپ ”دىخۇا قىزلار ئوتتۇرا مەكتىپى“ دەپ ئاتالغان. 1933-يىلى ”شىنجاڭ قىزلار مەكتىپى“گە ئۆزگەرتىلگەن.

1942 -يىلى "شىنجاڭ قىزلار ئىنستىتۇتى"غا ئۆزگەرتىلگەن. 1950 -يىلى "شىنجاڭ ئۆلكىلىك 1-قىزلار ئوتتۇرا مەكتىپى"گە ئۆزگەرتىلگەن. بۇ مەكتەپتە خەنزۇ ئوقۇغۇچىلار ئوقۇيتتى.

**ئۆلكىلىك 2-قىزلار ئوتتۇرا مەكتىپى:** بۇ مەكتەپ 1946-يىلى "11 بىتىم" مەزگىلىدە قۇرۇلغان. مەكتەپنىڭ دەرۋازىسى ھازىرقى شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ چوڭ دەرۋازىسى ئورنىغا توغرا كېلەتتى. بۇ مەكتەپتە ئۇيغۇر ئوقۇغۇچىلار ئوقۇيتتى.

شۇ يىللاردا يەنە باشلانغۇچ مەكتەپلەردىن بىرقانچىسى قۇرۇلدى. 1940-يىللىرى مىللىي مەكتەپتىن بەشى بار ئىدى.

**6-مەكتەپ:** ئورنى ھازىرقى دوستلۇق كىنوخانىسى ئارقىسىدا ئىدى. بۇ مەكتەپنىڭ ئۈچ شۆبىسى بار ئىدى. ئۇنىڭ بىرى ھازىرقى دۆڭكۆۋرۈك مەسچىتى ئورنىدا ئىدى. يەنە بىرى سەنتۇنبېي مەسچىتى ئىچىدە ئىدى. ئۈچىنچىسى ھازىرقى نوغاي مەسچىتى ئىچىدە ئىدى. بۇ شۆبە مەكتەپلەر شىڭ شىسەينىڭ ئاخىرقى يىللىرى 6-مەكتەپكە قوشۇۋېتىلگەن.

ئۇندىن باشقا خوتەن مەسچىتى، ئاق مەسچىت، چوڭكۆۋرۈك مەسچىتلىرىدىمۇ مەكتەپلەر بار ئىدى. چوڭكۆۋرۈك مەسچىتىدىكى مەكتەپ 1943-يىلى ئۆلكىلىك 3-باشلانغۇچ مەكتەپ (ھازىرقى شەھەرلىك 3-باشلانغۇچ مەكتەپ) كە قوشۇۋېتىلگەن. ئورنى ھازىرقى قىزىلتاغ سودا سارىيى ئورنىدا ئىدى. بۇ ئۈرۈمچىدىكى تۇنجى مىللىي ۋە خەنزۇ باللار ئوقۇيدىغان باشلانغۇچ مەكتەپ ئىدى. ھازىرقى 5-باشلانغۇچ مەكتەپ 1942-يىلى قۇرۇلغان. ئەينى چاغدا "شىخبا مەركىزىي مەكتىپى" دەپ ئاتالغان. 1946-يىلىغا كەلگەندە "دىخۇا شەھەرلىك 7-باشلانغۇچ مەكتەپ" دەپ ئاتالغان. 50-يىللاردىن كېيىن "5-باشلانغۇچ مەكتەپ" دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ. ئەينى چاغلاردا خەنزۇ ئوقۇغۇچىلار ئوقۇيدىغان





باشلانغۇچ مەكتەپتىنمۇ ئالتىسى بار ئىدى. ئۇلارنىڭ جايلىشىشى ھازىرقى بۇغدا مونچىسى بىلەن 38-ئوتتۇرا مەكتەپ ئارىلىقىدا بولۇپ مال بازىرى كوچىسى، شياۋدوڭلياڭ، شياۋشىمېن، چوڭكۆۋرۈك، ليۇداۋان قاتارلىق جايلارغا جايلاشقانىدى.

ئازادلىقتىن كېيىن ھۆكۈمەت مائارىپقا كۆپلەپ مەبلەغ ئاجراتتى. مەكتەپلەر ئارقا-ئارقىدىن قۇرۇلۇشقا باشلىدى. 1989 -يىلدىكى مەلۇمات بويىچە ئۈرۈمچىدىكى ئالىي مەكتەپلەر سانى 10غا يەتكەن.

**شىنجاڭ سانائەت ئىنستىتۇتى:** شىنجاڭ سانائەت ئىنستىتۇتى جۇڭگو-سوۋېت رەڭلىك مېتال كومبىناتى 1953-يىلى قۇرغان كان تېخنىكومى ئاساسىدا قۇرۇلغان. 1955 - يىلى ئۇنىڭ نامى "مېتاللورگىيە سانائىتى مىنىستىرلىكى شىنجاڭ كان تېخنىكومى"غا ئۆزگەرتىلگەن. 1958-يىلى "مېتاللورگىيە مىنىستىرلىكى شىنجاڭ كان-مېتاللورگىيە ئىنستىتۇتى"غا ئۆزگەرتىلدى. 1962-يىلى شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ باشقۇرۇشىغا ئۆتكۈزۈپ بېرىلدى، 1966 - يىلى 5-ئايدا نامى "شىنجاڭ سانائەت ئىنستىتۇتى"غا ئۆزگەرتىلدى.

**شىنجاڭ نېفىت ئىنستىتۇتى:** شىنجاڭ نېفىت ئىنستىتۇتى 1958 -يىلى قۇرۇلۇپ 1964-يىلى تاقىۋېتىلگەن. 1983-يىلى قايتىدىن ئېچىلغان.

**شىنجاڭ يېزا ئىگىلىك ئۇنىۋېرسىتېتى:** بۇ مەكتەپنىڭ بۇرۇنقى نامى "شىنجاڭ 1-ئاۋغۇست يېزا ئىگىلىك ئىنستىتۇتى" بولۇپ، 1952 -يىلى 1-ئاۋغۇستتا شىنجاڭ ھەربىي رايونى تەرىپىدىن قۇرۇلغان. 1958-يىلى ئاپتونوم رايونلۇق ھۆكۈمەتنىڭ باشقۇرۇشىغا ئۆتكۈزۈپ بېرىلگەن. 1995-يىلى دۆلەت مائارىپ كومىتېتىنىڭ تەستىقلىشى بىلەن نامى "شىنجاڭ يېزا ئىگىلىك

ئۇنىۋېرسىتېتى“غا ئۆزگەرتىلگەن، يەر كۆلىمى 1823 مو كېلىدۇ.

شىنجاڭ تېببىي ئىنستىتۇتى: بۇ مەكتەپ 1954-يىلى ئۆكتەبىردە قۇرۇلغان. 1998-يىلى نامى ”شىنجاڭ مېدىتسىنا ئۇنىۋېرسىتېتى“غا ئۆزگەرتىلدى.

شىنجاڭ جۇڭيى ئىنستىتۇتى: شىنجاڭ جۇڭيى ئىنستىتۇتى ئەسلىدىكى ئۈرۈمچى تېببىي مەكتەپ ئاساسىدا 1961-يىلى ئاپتونوم رايونلۇق جۇڭيى مەكتەپكە ئۆزگەرتىلگەن. 1985-يىلى مايدا شىنجاڭ جۇڭيى ئىنستىتۇتىغا ئۆزگەرتىلدى. 1998-يىلى شىنجاڭ مېدىتسىنا ئىنستىتۇتىغا قوشۇۋېتىلدى.

شىنجاڭ پېداگوگىكا ئۇنىۋېرسىتېتى: شىنجاڭ پېداگوگىكا ئۇنىۋېرسىتېتى 1979-يىلى ئاپرېلدا قۇرۇلغان.

شىنجاڭ مالىيە ئىنستىتۇتى: شىنجاڭ مالىيە ئىنستىتۇتى 1959-يىلى مايدا قۇرۇلغان. 1962-يىلى تەرتىپكە سېلىنغاندىن كېيىن ئوتتۇرا تېخنىكومغا ئۆزگەرتىلگەن. 1980-يىلى مايدا مالىيە ئىنستىتۇتىغا ئۆزگەرتىلدى.

شىنجاڭ سەنئەت ئىنستىتۇتى: ئەسلىدىكى شىنجاڭ ئىنستىتۇتىنىڭ سەنئەت فاكۇلتېتى ئاساسىدا قۇرۇلغان. كېيىن ھازىرقى 128-ئوتتۇرا مەكتەپنىڭ ئورنىغا كۆچۈپ تېخنىكوم بولۇپ قۇرۇلغان. 1987-يىلى 5-ئايدا رەسمىي شىنجاڭ سەنئەت ئىنستىتۇتى بولۇپ قۇرۇلغان.

شىنجاڭ مائارىپ ئىنستىتۇتى: 1978-يىلى سېنتەبىردە قۇرۇلغان. ئورنى 1906-يىلى قۇرۇلغان 1-دارىلمۇئەللىمىن ئورنىدا.

1989-يىلى ئۈرۈمچىدىكى ھەر خىل ئوتتۇرا تېخنىكوم مەكتەپلەرنىڭ سانى 34 كە يەتكەن. ئوقۇغۇچى سانى 13 مىڭدىن ئاشقان. ئادەتتىكى ئوتتۇرا مەكتەپ 186 گە، ئوقۇغۇچى سانى 111





مىڭ 941 گە يەتكەن. بۇنىڭ ئىچىدە زاۋۇت، كان، كارخانىلار ئاچقان ئادەتتىكى ئوتتۇرا مەكتەپ 132 گە يەتكەن. باشلانغۇچ مەكتەپ 329 غا، ئوقۇغۇچى سانى 119 مىڭ 387 گە يەتكەن.

## 6. ئۈرۈمچىدىكى كونا ئۈچ چوڭ ئىمارەت

ئۈرۈمچىدە 1949-يىلىدىن ئىلگىرى ياسالغان ئۈچ چوڭ زامانىۋى ئىمارەتنىڭ بىرى شىنجاڭ دارىلفۇنۇنى (سابىق شىنجاڭ ئىنستىتۇتى) دىكى قىزىل بىنا، ئىككىنچىسى نەنمېندىكى چوڭ بانكا، ئۈچىنچىسى تيانشان سارىيى ئىدى.

قىزىل بىنا: شىنجاڭ دارىلفۇنۇندىكى قىزىل بىنا قۇرۇلۇشى 1939-يىلى باشلىنىپ، 1940-يىلى تاماملىنىپ پايدىلىنىشقا تاپشۇرۇلغان. قۇرۇلۇش كۆلىمى 6 مىڭ 600 كۋادرات مېتىر. بۇ قۇرۇلۇشنىڭ گەۋدە قۇرۇلۇشى (تاملىرى) قىزىل خىشتا قوپۇرۇلغاچقا ”قىزىل بىنا“ دەپ ئاتالغان. ئورنى ھازىرقى شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتى ئالدى دەرۋازىسىنىڭ جەنۇبىي تەرىپىدە ئىدى، ئالدى غالىبىيەت يولىغا قارايتتى. ئۈچ قەۋەتلىك بۇ بىنانىڭ كۆلىمى چوڭ، كۆرۈنۈشى گۈزەل، ئاستى-ئۈستى تاختايلىق، سۇپىتى ياخشى بولغاچقا، يېقىنقى يىللارغىچە داۋاملىق پايدىلىنىلغان. 1997-يىلى چېقىۋېتىلدى.

چوڭ بانكا: نەنمېندىكى چوڭ بانكا (ھازىرقى شەھەرلىك سودا-سانائەت بانكىسى) ئازادلىقتىن ئىلگىرى شىنجاڭ ئۆلكىلىك بانكىنىڭ تۇرۇشلۇق جايى ئىدى. قۇرۇلۇش كۆلىمى چوڭ، لايىھىلىنىشى ئۆزگىچە، ياسىلىشى زامانىۋى، كۆرۈنۈشى كۆركەم، ئۆيلىرىنىڭ ئاستى-ئۈستى تاختايلىق بولۇپ، بۇ بىنا ئەينى چاغدا شىنجاڭدىكى بانكا تىجارەت بىنالىرى ئىچىدە ئەڭ چوڭ بانكا

تىجارەت بىناسى ئىدى. بانكا قۇرۇلۇشى 1943-يىلى باشلىنىپ، 1945-يىلى تاماملىنىپ پايدىلىنىشقا تاپشۇرۇلغان. ئۈچ قەۋەتلىك بۇ ئىمارەتنىڭ ئاستىدا يەر ئاستى قەۋىتى بار. ئىگىلىگەن يەر مەيدانى 6 مىڭ 500 كۋادرات مېتىر كېلىدۇ، تاملىرى خىشتا قوپۇرۇلغان. تام ئارىسىغا جازا ئېلىنغان. ئەينى چاغدا زامانىۋى قۇرۇلۇش ئۈسكىنىلىرى بولمىغاچقا قۇرۇلۇش ئۈچ يىلدا پۈتكەن. بىرىنچى يىلى ئۇل قۇرۇلۇشى، ئىككىنچى يىلى گەۋدە قۇرۇلۇشى، ئۈچىنچى يىلى ئىچكى قۇرۇلۇش تاماملانغان.

**تىيانشان سارىيى:** ئۈرنى ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق پارتكومنىڭ شەرقىي جەنۇبىي بۇرجىكىگە يەنى شەرق شامىلى يولى بىلەن گۇاڭخۇا يولىنىڭ ئۆزئارا قوشۇلغان جايىدىكى ئۈچ بۇرجەككە جايلاشقان. بۇ قۇرۇلۇش 1946-يىلى 6-ئايدا باشلىنىپ 1951-يىلى تاماملىنىپ پايدىلىنىشقا تاپشۇرۇلغان، يەر شارائىتىدىن مۇۋاپىق پايدىلىنىش مەقسىتىدە "T" شەكىللىك قىلىپ لاھىيلەنگەن. بۇ قۇرۇلۇشنىڭ كۆلىمى 7400 كۋادرات مېتىر كېلىدۇ، جەمئىي ئۈچ قەۋەت. ئەينى چاغدا پولات، سېمونت قاتارلىق قۇرۇلۇش ماتېرىياللىرى كەمچىل بولغاچقا خىش بىلەن ياغاچتا ياسالغان. 1949 -يىلى سارايىنىڭ گەۋدە قۇرۇلۇشى تاماملانغانىدى، ئىچكى قۇرۇلۇشلىرى ئازادلىقتىن كېيىن ياسالدى. بۇ بىنا دەسلەپ ئاپتونوم رايونلۇق خەلق ھۆكۈمىتىنىڭ ئىشخانىسى بولغان، كېيىن مېھمانخانا قىلىندى.

## 7. ئۈرۈمچىدىكى قەدىمىي مەسچىت، بۇتخانا ۋە چىركاۋلار

يېقىنقى يىللاردىكى ستاتىستىكا سانىدىن مەلۇم بولۇشىچە،





ھازىر ئۈرۈمچىدە تىزىمغا ئالدۇرغان مەسچىتتىن 252 مەسچىت بار ئىكەن. تۆۋەندە ئۈرۈمچىدىكى بىرنەچچە مەسچىتنى تونۇشتۇرۇپ ئۆتىمەن.

**يېڭى مەھەللە مەسچىتى:** يېڭى مەھەللە مەسچىتى ئۈرۈمچىدىكى ئەڭ قەدىمىي مەسچىتلەرنىڭ بىرى. يەرلىك ئەجدادلاردىن بىزگىچە يېتىپ كەلگەن بايانلاردىن قارىغاندا، چىڭ سۇلالىسى قوشۇنلىرى ئۈرۈمچىگە كېلىشتىن ئىلگىرىلا ئۈرۈمچىدىكى ھازىرقى نەنمېن، خەلق مەيدانى ئەتراپلىرى، بېيمېن، يېڭى مەھەللە، قازانچى مەھەللىسى ئەتراپلىرى بىرقەدەر ئاۋات جايلار ئىكەن. يېڭى مەھەللە مەسچىتى شۇ چاغلاردىن قالغان مەسچىت بولۇپ، ئىلگىرى ئاۋات مەسچىت ئىدى. ئۈرنى ھازىرقى قىزىلبايراق سودا بازىرىنىڭ غەربىي قاسنىقىغا توغرا كېلەتتى. "ئاپرېل ئۆزگىرىشى"دىن كېيىن شېڭ شىسەي يېڭى مەھەللىدىكى يەرلىك ئۇيغۇر ئاھالىلەرنى ھازىرقى شىخېباغا كۆچۈرگەندىن كېيىن مەسچىت جامائىتى بۇرۇنقىدىن ئازايغان. 50-يىللارنىڭ باشلىرى ماگىزىن، تۇرالغۇ بىنالار سېلىنغاندىن كېيىن مەسچىت ئەتراپى يەنە ئاۋاتلاشقان. "مەدەنىيەت زور ئىنقىلابى" يىللىرى بۇ مەسچىت تاقىلىپ مەسچىت كۆن-خۇرۇم تىككۈچىلەر كارخانىسى قىلىۋېلىنغان. كېيىن بۇ مەسچىت جامائەتكە قايتۇرۇلغان، ھازىر ناماز ئوقۇلۇۋاتىدۇ.

**خانتەڭرى جامائەسى:** بۇ جامە ئۈرۈمچىدىكى تارىخى بىرقەدەر ئۇزۇن، كۆلىمى چوڭ، مەشھۇر مەسچىتلەرنىڭ بىرى. كونىلارنىڭ ئېيتىشىچە، بۇ جايغا سېلىنغان دەسلەپكى مەسچىت 200 يىلدىن ئوشۇق تارىخقا ئىگە بولۇپ، ئاددىي ھەم كىچىك ئىكەن. ئەينى چاغدا بۇ ئەتراپتا قەشقەرلىك كىشىلەر كۆپرەك بولغاچقا "قەشقەر مەسچىتى" دەپ ئاتالغانىكەن. 1764-يىلى دىخۇا قەلئەسى ياسىلىپ، "نەنمېن، داشىمېن، دوڭمېن" دېگەن يەر

ناملىرى پەيدا بولغاندىن كېيىن "نەنمېن مەسچىتى" دەپ ئاتالغان، كېيىنچە بۇ جاي ئاۋاتلىشىپ شەھەر مەركىزىگە ئايلانغاندىن كېيىن، 1882-يىلى ئەسلىدىكى كونا مەسچىت بۇزۇلۇپ ئورنىغا يېڭى مەسچىت سېلىنغان. بۇ مەسچىت شەھەرنىڭ ئاۋات رەستىسىگە جايلاشقانلىقى ئۈچۈن "رەستە مەسچىت" دەپ ئاتالغان. 1902-يىلى مەسچىت ۋە مەسچىت يېنىدىكى ۋەخپە يەرلەرگە دىنىي ۋە پەننىي بىلىملەر ئۆتۈلىدىغان مەكتەپ سېلىنىپ، بۇخارا، قەشقەر، تۇرپانلاردىن مۇدەررىسلەر تەكلىپ قىلىنغان. بۇ مەكتەپ 1953-يىلىغىچە ئېچىلغان. 1918-يىلى مەسچىت چوڭايتىلغان. 1942-يىلى مەسچىت پەشتىقى ئارقىغا سۈرۈلگەن. 1948-يىلى ئەيسابەگ سەرراپ سالدۇرغان، ئەينى چاغدا قازىخانىمۇ مۇشۇ جامە ئىچىدە ئىدى. شۇ چاغدىكى جامەنىڭ ئىگىلىگەن يەر كۆلىمى 1512 كۋادرات مېتىر، قۇرۇلۇش كۆلىمى 611 كۋادرات مېتىر ئىدى. شۇ يىللاردا روزى ھاجىم يوقسۇللارغا خەير-ساخاۋەت قىلىپ مەسچىت ئىشلىرىغىمۇ ھەر جەھەتتىن كۆڭۈل بۆلۈپ، ئىقتىسادىي جەھەتتىن قوللىغاچقا "روزى ھاجىم مەسچىتى" دەپ ئاتىلىدىغان بولغان. 1983-يىلىغا كەلگەندە بۇ مەسچىت كونىراپ ناماز ئوقۇش خەۋپلىك بولۇپ قالغاچقا پېچەتلەنگەن. 1984-يىلىدىن 1988-يىلىغىچە ئەسلىدىكى مەسچىت ئورنىغا تۆمۈر، بېتوندىن قوپۇرۇلغان كۆركەم يېڭى مەسچىت سېلىندى ۋە بۇ مەسچىتكە "خانتەڭرى جامەسى" دەپ نام بېرىلدى. بۇ جامەنىڭ ئېگىزلىكى 25 مېتىردىن ئارتۇق، كۆلىمى 2500 كۋادرات مېتىر بولۇپ، ئۇنىڭ ئىچىدە 737 كۋادرات مېتىر كېلىدىغان ناماز ئوقۇلىدىغان ئورۇن ۋە ھامام، 150 كۋادرات مېتىر كېلىدىغان كۇتۇپخانا بار. بۇ مەسچىتكە 1937-يىلى ئابلا ئىمام ئىمامەتچىلىك قىلغان. 1940-يىللىرى نەزەرقارى ئىمام ۋە خاتىپ بولغان، ئۇندىن كېيىن





ئىسمائىل قارى، شاھمەردان قارى، ئەسەدۇللا موللا قاتارلىق كىشىلەر ئىمام بولغان.

چوڭكۆۋرۈك مەسچىتى: ئىلگىرى ھازىرقى چوڭكۆۋرۈكتىن نۇر باغچىغىچە بولغان جايلار "چوڭكۆۋرۈك مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى. چوڭكۆۋرۈك مەسچىتىنىڭ ئۆتمۈشى ۋە ھازىرقى ئەھۋالىنى ئىگىلەش ئۈچۈن 1999-يىلى 30-ئىيۇن چۈشتىن كېيىن تاھىر ھاجى، تۇرسۇن ھاجى، ئابدۇللا ھاجى، يۇسۇپ ھوشۇر قاتارلىق يەرلىك پېشقەدەم زاتلارنى زىيارەت قىلىپ، ئۇلاردىن تۆۋەندىكى ئەھۋاللارنى ئىگىلىدىم:

دەسلەپكى چوڭكۆۋرۈك مەسچىتىنىڭ ئورنى ھازىرقى چوڭكۆۋرۈكنىڭ يېنىدا يەنى خەلق باغچىسى بىلەن شىنخۇا باسما زاۋۇتىنىڭ ئارىلىقىدا ئىدى. بۇ مەسچىتنىڭ قاچان سېلىنغانلىقى توغرىسىدا يازما ھۆججەت تېپىلمىغاچقا ھازىرغىچە ئېنىق بىر نەرسە دېگىلى بولمايدۇ. 1920-يىللىرى بۇ مەسچىتتە تۆمۈر خەلپىتىم، سالىھ ئىماملار ئىمامەتچىلىك قىلغانىكەن. چوڭكۆۋرۈكنىڭ مەھەللە بولغان يىللىرىدىن قارىغاندا بۇ مەسچىت 1910-يىللىرى ئەتراپىدا سېلىنغان دېيىشكە بولىدۇ. ئەينى چاغدا بۇ مەسچىت "چوڭكۆۋرۈك مەسچىتى" دەپ ئاتالغان. 1933-يىلى ئۇرۇش مالىمانچىلىقىدا بۇ مەسچىت كۆيدۈرۈۋېتىلگەن. 1934-يىلى ھازىرقى قىزىلتاغ سودا سارىيى ئالدىدىكى ئويمان بازار ئورنىغا يېڭىدىن مەسچىت سېلىنغان، بۇ مەسچىتمۇ "چوڭكۆۋرۈك مەسچىتى" دەپ ئاتالغان. 1942-يىلى بۇ مەسچىت قايتىدىن كېڭەيتىلىپ سېلىنغان. ئەينى چاغدا "مەدەنىي ئاقارتىش ئۇيۇشمىلىرى" قۇرۇلۇپ ھەممە جايدا مەكتەپلەر ئارقا-ئارقىدىن ئېچىلىۋاتقان بولغاچقا بۇ مەسچىت ئىچىگە ئۈچ سىنىپ ۋە ئىمام ئولتۇرىدىغان نەچچە ئېغىز ئۆيلەر سېلىنغان. يېڭىدىن سېلىنغان

بۇ مەسچىتنى ئەزىنباقى مەزىن، توختاخۇن قاساپ، داۋۇت ئىمام، گايىت ئاكا، لۇكچۇن غازى قاتارلىق كىشىلەر ئىقتىسادىي ۋە باشقا تەرەپلەردىن يېقىندىن قوللىغان.

ئالدىنقى ئەسىرنىڭ 30-يىلىدىن 40-يىلىغىچە بولغان ئون يىل جەريانىدا ئاھالە سانىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ چوڭكۆۋرۈكتىن نۇرباغقىچە بولغان ئارىلىقتا يەنە ئەزىنباقى مەزىن مەسچىتى(ھا— زىرقى خۇادۇ سودا سارىيىنىڭ ئورنىدا)، شىرىپ ئىمام مەسچىتى (ئورنى ھازىرقى غەربىي-شىمال يولىنىڭ جەنۇبىي قاسنىقىغا توغرا كېلەتتى)، ئىمىن موپتى مەسچىتى (ئورنى ھازىرقى باتارىيە زاۋۇتىنىڭ ئالدىدىكى تىنچلىق ئۆستىڭىنىڭ ئورنىغا توغرا كېلەتتى) قاتارلىق كىچىك مەسچىتلەر سېلىنغان.

1934-يىلدىن 1942-يىلغىچە چوڭكۆۋرۈك مەسچىتىگە نەقى قارىيھاجى، ئىسمائىل قارىيھاجى، داۋۇت ئىمام، ئىلى قارىي سەيدۇللا داموللام، نۇر قارىي قاتارلىق كىشىلەر ئىمامەتچىلىك قىلغان.

ئىككىنچى قېتىم سېلىنغان بۇ مەسچىت يېڭىدىن پىلانلانغان يولغا توغرا كېلىپ قالغاچقا 1955-يىلى چېقىۋېتىلگەن، چېقىلغان بۇ مەسچىت ئۈچۈن ھۆكۈمەت تەرىپىدىن يېڭى مەسچىت سېلىش پۇلى بېرىلگەن. شۇ يىلى ھازىرقى شەھەرلىك جۇڭگو تېبابەتى دوختۇرخانىسى ئۇدۇلىدىكى بوش يەرگە يېڭى مەسچىت سېلىنغان. ئۈچىنچى قېتىم بۇ مەسچىتنى تاھىرھاجىم باش بولۇپ سالدۇرغان. بۇ مەسچىتكە 1955-يىلدىن 1958-يىلغىچە تاھىرھاجىم ئىمام بولغان. ئۇنىڭدىن كېيىن نۇر قارىي ئىمام بولغان.

ئۈچىنچى قېتىم ياسالغان بۇ مەسچىت 1977-يىلى بۇزۇۋېتىلىپ ئورنىغا ئائىلىلىكلەر قورۇسى سېلىنغان.

1980-يىلىغا كەلگەندە پېشقەدەم جامائەت ئەربابلىرىدىن ئىمىن





قارىيھاجى، خېلىل تۆمۈرچى، ئىبراھىم قارىي، توختى ناۋايلارنىڭ تەشەببۇسى بىلەن مەرىپەتپەرۋەر ئايال نەزىپە خانىم ئۆز قورۇسى ئىچىدىن نەچچە ئېغىز ئۆينى مەسچىت قىلىشقا ھەقسىز ۋەخپە قىلىپ بەرگەن. شۇنىڭ بىلەن 1980-يىلى نەزىپە خانىمنىڭ قورۇسىغا بىر مەسچىت سېلىنغان. بۇ 4-قېتىم سېلىنغان چوڭكۆۋرۈك مەسچىتى ھېسابلىنىدۇ. مەسچىت يەنە كونىراپ 1988-يىلىغا كەلگەندە ناماز ئوقۇغۇلى بولماي قالغان. مەسچىت سېلىشقا ئىقتىساد كەمچىل بولۇۋاتقان ئەھۋالدا يەلتاپان قارىمنىڭ قىزى ھەلىمىخان ھاجىم مەسچىت سېلىش ئۈچۈن 25 تۈمەن پۇل ئىئانە قىلغان. مەسچىتنىڭمۇ ئازراق پۇلى بولۇپ، مۇشۇ پۇللار بىلەن مەسچىت قۇرۇلۇشى باشلانغان.

ھازىر پۈتكەن بۇ مەسچىت ئۈچ قەۋەت بولۇپ، ناماز ئوقۇيدىغان ئۆي، ھاممام، يەر ئاستى ئۆيى بولۇپ جەمئىي كۆلىمى 800 كۋادرات مېتىر كېلىدۇ.

سايباغ مەسچىتى: سايباغ مەسچىتى 1943-يىلى سېلىنغان. سوپى گەيجاڭ، مۇتەللىپ گەيجاڭ، ئايۇپ لوزۇڭ، توختىنىياز، پالتا ئىماملار باش بولۇپ بۇ مەسچىتنى سالدۇرغان. 1945-يىلى مەسچىت ئەتراپىدا 50 نەچچە ئۆيلۈك ئادەم بار ئىدى. 1985-يىلى ئەينى چاغدىكى ئىمام ھەمزە قارىيھاجىم باش بولۇپ نامازغا كەلگەنلەرنى سەپەرۋەر قىلىپ مەسچىتنى رېمونت قىلدۇرغان. بۇ سايباغ مەسچىتىنىڭ ئىككىنچى قېتىم قىسمەن يېڭىلىنىشى ئىدى.

1994-يىلى يېڭى مەسچىت قۇرۇلۇشى باشلاندى. بۇ مەسچىتكە پالتا ئىمام، ھەمزە قارىيھاجى، ئابلىكىم موللا قاتارلىق كىشىلەر ئىمامەتچىلىك قىلغان.

ئوتتۇرا كۆۋرۈك شىمالىي مەسچىتى (نامەت ئىمام مەسچىتى): نۇروللا قارىي، رەجەپ ھاجىم قاتارلىق يەرلىك پېشقەدەم زاتلاردىن

ئىگەللىگەن ئەھۋاللارغا ئاساسلانغاندا، ئۈرۈمچى قازىلىرىنىڭ بىرى بولغان هامۇت قازى ئاخۇنۇمنىڭ تەشەببۇسى بىلەن 1928-يىلى هامۇت قازى، نامەت ئىمام، نۇرۇللا قارىملار هازىرقى ئوتتۇرا كۆۋرۈك شىمالىي مەسچىتىنىڭ ئورنىنى تاللاپ قوزۇق قېقىپ دائىرىگە ئالغان. شۇ يىلى مەسچىت سېلىنغان. بۇ مەسچىتتە تۇنجى قېتىم نامەت ئىمام ئىمامەتچىلىك قىلغاچقا، بۇ مەسچىت "نامەت ئىمام مەسچىتى" دەپ ئاتالغان. "مەدەنىيەت زور ئىنقىلابى" يىللىرى مەسچىتكە ئوت كەتكەندىن كېيىن نۇرۇللا هاجىم باش بولۇپ قايتىدىن سالدۇرغان.

1997-يىلى 5-ئاينىڭ 15-كۈنى بۇ كونا مەسچىت بۇزۇلۇپ يېڭى مەسچىت قۇرۇلۇشى باشلانغان، شۇ يىلى 9-ئاينىڭ 28-كۈنى مەسچىت قۇرۇلۇشى تاماملانغان. 10-ئايدىن باشلاپ ناماز ئوقۇلغان. نۇرۇللا قارىيھاجىم، رەجەپ مۇتىۋەللى هاجىم، بەكرى ئانايىت، ئاۋۇت توختىنىياز قاتارلىقلار ئىككىنچى قېتىملىق مەسچىت قۇرۇلۇشىغا باش بولغان.

ئوتتۇرا كۆۋرۈك شىمالىي مەسچىتىگە نامەت ئىمام، نۇرۇللا قارىيھاجىم (1949—1997-يىلى)، قاتارلىق كىشىلەر ئىمام بولغان.

**ئوتتۇرا كۆۋرۈك جەنۇبىي مەسچىتى:** 1947-يىلى هامۇت قازى ئاخۇنۇم بىلەن نۇردەيباۋ دەسلەپ مەسچىت ئورنىنى تاللاپ قوزۇق قېقىپ دائىرىگە ئالغان. 1947-يىلدىن 1951-يىلغىچە مەبلەغ يىغىپ مەسچىتنى پۈتتۈرگەن. 1980-يىلىغا كەلگەندە روزى جامال باشلىق ياشلار بىرلىشىپ يېڭى پەشتاق ياساش ئىشىغا تۇتۇش قىلىپ 1982-يىلى ئېگىز ۋە كۆركەم پەشتاقنى ياساپ پۈتتۈردى. ئاندىن مەسچىتنى يېڭىلاپ سېلىش قارار قىلىندى. ئىقتىسادىي جەھەتتىن نۇر ئەخمەت هاجى، هۇسيىن هاجىم، ياسىن هاجىم، هەسەن





موزدۇزلارنىڭ ياردەم قىلىشى بىلەن مەسچىت قۇرۇلۇشى 1982-يىلى باشلىنىپ 1984-يىلى پۈتتۈرۈلۈپ ناماز ئوقۇشقا ئۆتكۈزۈپ بېرىلدى. شۇندىن كېيىن روزى جامال، مەھەممەت تۆگىچى، ساتتار ئۇستىلار مەسچىتنىڭ ئوڭ تەرىپىدىكى ئۈچ قەۋەت بىنانىڭ بىر قەۋىتىنى ۋە كاتول قاتارلىق قۇرۇلۇشلىرىنى پۈتتۈردى.

هازىرقى ئوتتۇرا كۆۋرۈك جەنۇبىي مەسچىتىنىڭ قۇرۇلۇشى كۆركەم، نەقىشلىرى نەپىس بولۇپ، شىنجاڭنىڭ هەرقايسى جايلىرىدىن كەلگەن كىشىلەر ناماز ئوقۇغاندىن تاشقىرى يەنە پاكىستان قاتارلىق ئىسلام ئەللىرىدىن كەلگەنلەرمۇ ناماز ئوقۇيدىغان ئىنتايىن ئاۋات مەسچىت بولۇپ قالدى.

**سايبۇلاق مەسچىتى:** سايبۇلاق مەسچىتى 1915-يىلى سېلىنغان. 1982-يىلدىن 1985-يىلغىچە مەسچىتنىڭ ئىگەللىۋېلىنغان يەر مەسىلىسى هەل قىلىنغان. هۆكۈمەت ئورۇنلىرى ئىگىلىۋالغان بىر قىسىم يەرلەر مەسچىتكە قايتۇرۇپ بېرىلگەن. 1991-يىلى يېڭى مەسچىت قۇرۇلۇشى باشلانغان. هەسەن هاجىم، ئۆمەر هاجى، يۈسۈپ خەلپىتىم، ئالىم هاجىم، مەخمۇت هاجىم، هەسەنجان، تۇرسۇنئاخۇن، مەخسۇت قارىم، مايىت هاجىم، مەخمۇت داموللا قاتارلىق كىشىلەر سايبۇلاق مەسچىتىنى ياساشقا كۈچ چىقارغان.

**ئۇچتاش مەسچىتى:** ئۇچتاش مەسچىتىنىڭ ئەھۋالىنى 1999-يىلى 7-ئاينىڭ 9-كۈنى ئۇچتاش مەسچىتىنىڭ مۇتىۋەللىسى ئەخمەتنىياز ئىبراهىم ئاكىدىن ئىگىلىلىشىمچە، ئۇچتاش مەسچىتى مۇشۇ ئەسىرنىڭ باشلىرى ئۇچتاش ئەتراپىدا ئۆي-جايلار پەيدا بولغاندىن كېيىن بىنا بولغان. ئەينى چاغدا بۇ جايدا يەرلىك ئۇيغۇرلار ناماز ئوقۇيدىغان مەسچىت بولمىغاچقا بىر ئېگىز ئاددىي ئۆينى مەسچىت قىلىپ ناماز ئوقۇپ تۇرغان، بۇ ئۇچتاشتىكى تۇنجى مەسچىت هېسابلىنىدۇ. 1917-يىلى مىرسالباينىڭ ئايالى ئايىمخان

مەككىگە ھەج سەپىرى قىلىش ئۈچۈن تەييارلىغان 1000 سەر كۈمۈشنى كونا مەسچىتنى بۇزۇپ يېڭى مەسچىت سېلىش ئۈچۈن ھەدىيە قىلغان. بۇ پۇل بىلەن يېڭى مەسچىت سېلىنغان. بۇ ئۈچىتاشتىكى ئىككىنچى قېتىم سېلىنغان مەسچىت ھېسابلىنىدۇ، بۇ مەسچىتنى خوجامنىياز ھاجىم باش بولۇپ ياساتقان. 1990-يىللارغا كەلگەندە بۇ مەسچىت كونىراپ كەتكەچكە 1993-يىلى بۇ مەسچىتنى يېڭىلاش ئۈچۈن چېقىۋېتىلدى. 1995-يىلى قۇرۇلۇش باشلىنىپ، 1996-يىلى كۈزدە تاماملاندى. شۇ يىلى رامىزاندىن باشلاپ ناماز ئوقۇلدى. بۇ ئۈچىتاشتىكى ئۈچىنچى قېتىم سېلىنغان مەسچىت ھېسابلىنىدۇ.

بەيتۇللا مەسچىتى (خوتەن مەسچىت) : 1999-يىلى 7-ئاينىڭ 18-كۈنى مەسچىت مۇتىۋەللىسى نائىپ ئاكىدىن ئىگەللىشىمچە: بەيتۇللا مەسچىتى دەسلەپ 1892-يىلى سېلىنغان. بۇ مەسچىتنىڭ تۈنجى ئىمامى خوتەنلىك كىشى بولغاچقا "خوتەن مەسچىت" دەپ ئاتىلىپ قالغان. 1964-يىلىغا كەلگەندە "مەسچىت كونىراپ كەتتى، خەتەرلىك" دەپ قارالغانلىقتىن مەسچىت تاقىلىپ پېچەتلەنگەن. كېيىن تۆمۈرچىلىك كارخانىسى قىلىۋېلىنغان. 80-يىلى جامائەتكە قايتۇرۇلدى. 1981-يىلى ئىككىنچى قېتىم سېلىنىدى. مەسچىت قۇرۇلۇشىغا نائىپ ئاكا، ئەيسا قارىيھاجى، دوندۇر قارىيھاجى، ئىسھاقجان، يۈسۈپ گەيجاڭ قاتارلىق كىشىلەر باش بولدى. 1981-يىلى 8-ئاينىڭ 3-كۈنى مەسچىت قۇرۇلۇشى باشلىنىپ 10-ئايدا يېڭى مەسچىت پۈتۈپ ناماز ئوقۇلدى.

دۆڭكۆۋرۈك مەسچىتى (تۇرپان مەسچىتى) : ھازىرقى دۆڭكۆۋرۈك مەسچىتىنىڭ ئورنى بىر خۇيزۇ كىشىنىڭ يېرى بولۇپ، 1887-يىلى غازى ئىسىملىك بىر كىشى خۇيزۇ يەر ئىگىسىدىن بۇ يەرنى ئىجارىگە ئېلىپ ساراي ئاچقان. تۇرپان، توقسۇن، پىچانلاردىن





كەلگەن ئۇيغۇر ئىشلەمچىلەر مۇشۇ سارايغا چۈشكەن. يېتىمچىلەر ناماز ئوقۇيدىغان مەسچىت بولمىغاچقا ساراي خوجايىنى غازىئاخۇن بىر ئېغىز ئۆيىنى يېتىمچىلەرگە ناماز ئوقۇيدىغانغا ئاجرىتىپ بەرگەن. مانا بۇ، دۆڭكۆۋرۈكتىكى تۈنجى مەسچىت ھېسابلىنىدۇ.

1888-يىلىنىڭ ئالدى-كەينىدە بۇ ساراي ئورنىنى غازىئاخۇن خۇيزۇ خوجايىندىن سېتىۋېلىپ 1890-يىلى سارايىنىڭ يېرىمىنى جامائەتكە مەسچىت سېلىشقا سېتىپ بەرگەنىكەن. شۇنىڭ بىلەن مەسچىتنىڭ كۆلىمى كېڭىيىپ رەسمىي مەسچىت تۈسىگە كىرگەن. بۇ دۆڭكۆۋرۈكتىكى ئىككىنچى قېتىم ياسالغان مەسچىت ھېسابلىنىدۇ.

غازىئاخۇن 1907-يىلى ۋاپات بولغاندىن كېيىن پەرزەنتى بولمىغاچقا ئۇنىڭ زېمىنلىرى ئىككى خوتۇنىغا قالغان. ئىككى خوتۇن زېمىن تالىشىپ قازىنىڭ ئالدىغا بارغاندا، قازىئاخۇنۇم بۇ ئىككى ئايالغا نەسىھەت قىلىپ، ئۆزلىرىگە تېگىشلىك زېمىننى مەسچىتكە سېتىپ بېرىشكە كۆندۈرگەن. شۇندىن كېيىن مەسچىت چوڭايتىلىپ، ئىمام، مەزىنلەرگە ئۆي سېلىنىپ مەسچىتكە كۆچۈرۈپ كېلىنگەن. ئەينى چاغدا مەسچىت ئىچىدە بىر سىنىپلىق دىنىي مەكتەپمۇ بار ئىدى. بۇ ئۈچىنچى قېتىم يېڭىلانغان دۆڭكۆۋرۈك مەسچىتىدۇر.

"ئاپرېل ئۆزگىرىشى"دىن كېيىن مەدەنىي ئاقارتىش ئۇيۇشمىلىرى قۇرۇلۇپ، يېڭى پەننىي مەكتەپلەر ئارقا-ئارقىدىن ئېچىلىۋاتقان يىللاردا (1937-يىلى) مەسچىت ئىچىگە يېڭىچە ئوقۇتىلىدىغان ئۈچ سىنىپ ئېچىلغان. بۇ مەسچىتنىڭ ئورنى ھازىرقى مەسچىتنىڭ ئارقىسىدا ئىدى. 1942-يىللىرى كونا مەسچىتنى كەلكۈن بۇزۇۋەتكەن. 1946-يىلى ياقۇپباي، غوپۇر ھاجى، ھامۇتخان لۇيجاڭلار تۇرپان، پىچان، توقسۇنلارغىچە ئادەم

ئەۋەتىپ ئىنانە توپلاپ ئىككى قەۋەتلىك بىر مەسچىت سالغان. بۇ دۆڭكۆۋرۈك مەسچىتىنىڭ تۆتىنچى قېتىم ياسىلىشىدۇر. بۇ مەسچىت يول قۇرۇلۇشىغا توغرا كېلىپ قالغاچقا 50-يىللاردا بۇزۇپ تاشلىنىپ ئورنى ئائىلىلىكلەر قورۇسى قىلىنىۋېلىنغان ئىدى. 80-يىللارغا كەلگەندە ھۆكۈمەت ئۇ يەردىكى ئاھالىلەرنى كۆچۈرۈپ زېمىننى مەسچىتكە قايتۇرۇپ بەرگەن. ھازىرقى مەسچىت قۇرۇلۇشى 1992-يىلى باشلىنىپ 1994-يىلى پۈتتى.

دۆڭكۆۋرۈك مەسچىتىگە موللا جەلىل، نىياز ئاخۇن، ھامۇت قارىي، ئەمەت ئىمام، يۇسۇپ قارىي، خىنايەت قارىي، ئابلا ئىمام، ئېلى قارىم، ئابلا قارىي، ئەبۇسەئىد، مۇھەممەت قارىي، ئابدۇرېھىم قارىي قاتارلىق كىشىلەر ئىمام بولۇپ ئۆتكەن.

شىخابا مەسچىتى (ئابدۇرېشىت مەخسۇم ھاجى مەسچىتى) : 1999 -يىلى 7-ئاينىڭ 23-كۈنى ئابلىمىت ھاجىم، قادىر ئاخۇن، ماخمۇت مەزەر قاتارلىق پېشقەدەملەر بىلەن ئۆتكۈزگەن سۆھبەت خاتىرەمگە ئاساسلانغاندا، ھازىرقى شىخابا مەسچىتى ئورنىنىڭ يەر خېتىنى 1933-يىلى سىدىق ھاجى ئۆي سېلىش ئۈچۈن كەستۈرۈپ ئالغان. كېيىن بۇ يەر خېتىنى ياسىنئاخۇن (پاڭزا)، ئاتىخان ھاجىم، ئابدۇرېھىم ھاجىلار مەسئۇل بولۇپ مەسچىت ئۈچۈن 450 ماتاغا سېتىپ ئالغان. يەر خېتىنىڭ ئارقا تەرىپىدە يۇقىرىدىكى تۆت كىشىنىڭ ئىسمى يېزىلغان. 1989-يىلى كونا يەر خېتىنى يېڭى يەر خېتىغا ئالماشتۇرغان.

1936-يىلى تۇنجى مەسچىت سېلىنغان. 1937-يىلى مەزەر شاڭيو ئۆز قورۇسىنىڭ يېرىمىنى مەسچىتكە ۋەخپە قىلىپ بېرىپ بۇ ھەقتە ھامۇت قازىنىڭ مۆھرىنى باستۇرۇپ بەرگەن. 1982-يىلى ھاشىم قاساپ مەسئۇل بولۇپ مەسچىت پەشتىقىنى ياساتقان. يەنە شۇ يىلى ھەسەن قارىيھاجىم (ھامۇت قازىنىڭ





ئوغلى) سەرراپنى ياساتقان. 1984-يىلىغا كەلگەندە ھۆكۈمەت مەسچىتنى خەتەرلىك دەپ پېچەتلىگەن. 1985-يىلى ئابلىمىت ھاجىم مەسچىتكە مۇتىۋەللى بولغان ۋە مەسچىت قۇرۇلۇشىغا ئومۇمىيۈزلۈك مەسئۇل بولغان. 1985-يىلى 5-ئايدا مەسچىت قۇرۇلۇشىنى باشلاپ 9-ئايدا مەسچىتنى پۈتتۈرگەن.

ئاقمەسچىت: ئاقمەسچىت جەنۇبىي ئازادلىق يولىنىڭ غەربىي قاسنىقىغا جايلاشقان. 1924-يىلى سېلىنغان. يېقىنقى يىللاردىن بۇيان ئېلى تۇرغۇن مەسچىت قۇرۇلۇشىغا مەسئۇل بولۇپ، مەسچىتنى قايتىدىن كېڭەيتىپ سېلىۋاتىدۇ.

ئاقمەسچىتكە قادىر ئىمام، ئابدۇۋەلى ئىمام، ئابدۇرىشىت ئىمام، ھاجى ئىمام، دارىچى موللام، سەيپۇڭ قارىي، ئابلەت داموللام، مەمەت قارىيھاجىم قاتارلىقلار ئىمامەتچىلىك قىلغان.

ياڭخاڭ مەسچىتى: بۇ مەسچىت 1986-يىلى سېلىنغان. مەسچىت ئەتراپىدىكى نامازخانىلار «چاررۇسىيە-بېيجىڭ، ئىلى شەرتنامىسى» ئىمزالانغاندىن كېيىن ئوتتۇرا ئاسىيادىن كۆچۈپ كەلگەن تاتار، ئۆزبېكلەر بولغاچقا، مەسچىتمۇ "ياڭخاڭ مەسچىتى" يەنى "چەت ئەللىكلەر كوچىسى مەسچىتى" دەپ ئاتالغان. مەسچىت ئورنى غالىبىيەت يولىنىڭ شىمالىي ئۇچىدا بولۇپ، ئالدى شەرققە قارايدۇ. ئىگىلىگەن يەر مەيدانى 2000 كۋادرات مېتىر. قۇرۇلۇش كۆلىمى 760 كۋادرات مېتىر. ھازىر يېڭى مەسچىت لايىھىلىنىپ، يېڭى لايىھەدىكى مەسچىت قۇرۇلۇشى ئېلىپ بېرىلىۋاتىدۇ.

شەنشى مەسچىتى: ئورنى جەنۇبىي تىنچلىق يولىدىكى يوڭفىڭ كوچىسىدا بولۇپ، ئۈرۈمچىدىكى خۇيزۇ مەسچىتلىرى ئىچىدىكى ئەڭ چوڭ مەسچىت. 1906-يىلى سېلىنغان. چىڭ سۇلالىسى يىللىرىدا شەنشىدىن كۆچۈپ چىققان خۇيزۇلار سالغان بولغاچقا

”شەنشى مەسچىتى“ دەپ نام بېرىلگەن.

دۆڭكۆۋرۈكتىكى خۇيزۇ مەسچىتى（南大寺）: بۇ مەسچىت 1929 -يىلى 5-ئايدا سېلىنغان. ئومۇمىي دائىرىسى 3164 كۋادرات مېتىر، قۇرۇلۇش مەيدانى 464 كۋادرات مېتىر.

قارابۇت بۇتخانىسى（定湘王庙）: چىڭ سۇلالىسىنىڭ ئاخىرقى يىللىرى يەنى گۇاڭشۇي يىللىرى ئۈرۈمچى سېپىلىنىڭ ئىچىگە يەنى ھازىرقى تىيانشان سارىيىنىڭ شەرقىي-جەنۇبىي قاسنىقىغا سېلىنغان كۆركەم، ھەيۋەتلىك بۇتخانا. ئەينى چاغدا بۇ بۇتخانا ئۈرۈمچى شەھىرى بويىچە كۆلىمى ئەڭ چوڭ بۇتخانا ئىدى. بۇ بۇتخانىغا ”دىڭشياڭۋاڭمياۋ“ (定湘王庙) دەپ نام بېرىلگەن. ئۇيغۇرلار بۇ بۇتخانىنى ”قارابۇت“ دەپ ئاتايتتى. چۈنكى بۇ بۇتخانىنىڭ دەرۋازىلىرى قارا سىردا سىرلانغاچقا شۇنداق ئاتىغان.

دۆڭبۇت بۇتخانىسى: خەنزۇلار ”ياۋۋاڭمياۋ“ دەيتتى، ئورنى نىڭشياۋەننىڭ شىمالىدىكى دۆڭدە ئىدى. شۇڭا ”دۆڭبۇت“ دەپ ئاتالغان. 50-يىللاردا بۇ بۇتخانا چېقىۋېتىلىپ ئورنىغا ئۆي باشقۇرۇش ئىدارىسى سېلىنغان. ھازىر ئائىلىلىكلەر ئولتۇراق رايونىغا ئايلاندى.

ئاتبۇتى بۇتخانىسى: تىنچلىق يولى مەھەللە ئىش باشقۇرۇش ئورنى ئەتراپىدا ئىدى. 50-يىللاردا چېقىۋېتىلگەن.

قىزىلبۇت（老红庙子）: جيۇجاۋەندىكى تاغنىڭ ئۈستىدە ئىدى، بۇ بىرقەدەر كونا بۇتخانا بولۇپ 1966-يىلى ”مەدەنىيەت زور ئىنقىلابى“ مەزگىلىدە چېقىۋېتىلگەن، كېيىن قايتا سېلىندى.

داخو بۇتخانىسى: بۇ بۇتخانا قىزىلتاغ باغرىدا ئىدى، ھەر يىلى 4-ئاينىڭ 8-كۈنى ۋە 5-ئايدىكى زوڭزا چاغىنىدا بۇتقا ئاتاپ ئۈچ كۈن ئويۇن قويۇلاتتى. بۇددا مۇخلىسلىرى خىلمۇخىل كىيىنىپ سەيلە قىلىشاتتى.





تىرەكبۇت（龙王庙）بۇتخانىسى: ھازىرقى داشىمېن پوچتىخانىسىنىڭ ئۇدۇلىدا ئىدى. خەنزۇلار ”لوڭۋاڭمياۋ“ دەپ ئاتايتتى، ھەر يىلى 6-ئاينىڭ 6-كۈنى ئۈچ كۈندىن بەش كۈنگىچە ئويۇن قويۇلاتتى.

شۈيموگۇ بۇتخانىسى: شۈيموگۇنىڭ غەربىدىكى تاغ قاپتىلىغا سېلىنغان بولۇپ، ھازىرقى يېمەكلىكلەر دۇكىنى ئورنىغا توغرا كېلەتتى. بۇ يەردە ھەر يىلى 6-ئايدا ئويۇن قويۇلۇپ سەيلە قىلىناتتى.

چىڭخۇاڭمياۋ بۇتخانىسى（城煌庙）: ھازىرقى شىنجاڭ تىياتىرخانىسىنىڭ ئورنىدا ئىدى.

ئورۇس چېركاۋى: ھازىرقى نەنلياڭ ”شەرق شاملى“ پار قازان زاۋۇتى ئورنىدا ئىدى.

شۋېت چېركاۋى: ھازىرقى شەھەرلىك 7-ئوتتۇرا مەكتەپنىڭ شىمالىدا يەنى جەنۇبىي تىنچلىق يولى 178-قورۇدا ئىدى. 1917 -يىلى چېركاۋ قىلىنغان. 1933-يىلدىن كېيىن شېڭ شىسەي مەخپىي سوتخانا قىلغان. 1945-يىلدىن 1949-يىلغىچە دىنىي پائالىيەت ئەسلىگە كەلتۈرۈلگەن.

## 8. ئۈرۈمچىدىكى مۇسۇلمانلار قەبرىستانلىقى

دۆڭكۆۋرۈك، يېڭى مەھەللە، قازانچى مەھەللىسى (ھازىرقى قىزىلبايراق سودا بازىرى ئەتراپى)، كۆنچى مەھەللىسى، بۇلاقبېشى (خەلق مەيدانى ئەتراپلىرى) مەھەللىسى، جيۇجاۋەن (شاپتۇللۇق)، لومەنچېڭ (ھازىرقى شىنجاڭ يېزا ئىگىلىك ئۇنىۋېرسىتېتى ئورنى) لار ئۈرۈمچىدىكى ئەڭ قەدىمىي مەھەللىلەر ئىدى. تارىخىي ماتېرىياللاردىن قارىغاندا ئۈرۈمچى سېپىلى سوقۇلۇشتىن ئىلگىرى

ئۈرۈمچىدە ئادەم ئاز بولۇپ، يۇقىرىقى مەھەللىلەردىن باشقا جايلارنى سازلىق، قومۇشلۇق، ئورمانلىق، دەريا، ئېقىن، تېرىلغۇ ئېتىزلىرى ۋە بوز يەرلەر ئىگىلەيتتى. نەچچە ئەۋلاد ئۈرۈمچىدە ياشاپ كەلگەن پېشقەدەملەرنىڭ بايان قىلىشىچە؛ ئىلگىرى ئۈرۈمچىدە چوڭ-كىچىك ئىككى قەبرىستانلىق بارئىدى.

**كونا شېھىتلىك:** ئورنى ھازىرقى 17-ئوتتۇرا مەكتەپ ئورنىدا بولۇپ، شىمالى خاڭچىڭ سېپىلى بىلەن، شەرقى ھازىرقى شىڭشىڭگەي مەسچىتى بىلەن، جەنۇبى ھازىرقى يەنئەن يولى بىلەن، غەربى ھازىرقى تىنچلىق يولى بىلەن تۇتىشىدۇ.

بۇ تارىخى بىرقەدەر ئۇزۇن، كۆلىمى چوڭ، مەشھۇر قەبرىستانلىق بولۇپ، 1870-يىلى ياقۇپبەگ ئۈرۈمچى سېپىللىرىغا ھۇجۇم قىلغاندا يەرلىك ئاھالىدىن نۇرغۇن ئادەم ئۇرۇشتا ئۆلۈپ جەسەتلەر دۆۋىلىنىپ كەتكەن. بۇ جەسەتلەرنى مۇشۇ قەبرىستانلىققا دەپنە قىلغان. شۇندىن كېيىن بۇ قەبرىستانلىقنىڭ دائىرىسى كېڭەيگەن بولۇپ، ئۇرۇشتا قازا قىلغان ئادەملەر قويۇلغانلىقتىن بۇ قەبرىستانلىق "شېھىتلىك" دەپ ئاتالغان.

1940-يىللارغا كەلگەندە بۇ قەبرىستانلىقنىڭ دائىرىسى تېخىمۇ كېڭەيگەن. جايلاشقان ئورنىدىن ئېيتقاندا، يەر ئاستى سۈيى تۆۋەن، سېغىز تۇپراقلىق بولغاچقا جەسەتلەر ئۇچ قەۋەت قويۇلغان. بۇ قەبرىستانلىققا خەلققە تونۇلغان يۇرت مۆتىۋەرلىرى، ئۆلىما ۋە ئالىملار قويۇلغان. قۇمۇل قوزغىلاڭچىلىرىنىڭ رەھبىرى تۆمۈر خەلىپىمۇ مۇشۇ قەبرىستانلىققا قويۇلغانىدى. قەبرىستانلىقنىڭ شىمال تەرىپى خاڭچىڭ سېپىلى بىلەن، قالغان ئۇچ تەرىپى ئادەم بويى ئېگىزلىكتىكى سوقما تام بىلەن قورشالغان بولۇپ، بىر مەسچىت ۋە بىرنەچچە گۈمبەز بار ئىدى. ھازىرقى شېھىتلىك مەسچىتى شۇ قەبرىستانلىققا قاراشلىق مەسچىت ئىدى. 1940-





يىللىرىغا كەلگەندە شېڭ شىسەي بىر مەيدان چىقىرىش ئۈچۈن دۆبەن يامۇل (ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق پارتكوم قورۇسى) ئەتراپىدىكى ئاھالە ئۆيلىرىنى چېقىپ، ئۇ يەردىكى ئاھالىلەرگە خاڭچىڭ قەلئەسىنىڭ ئىچى ۋە مۇشۇ قەبرىستانلىق ئەتراپىدىن ئۆي-جاي سالىدىغان يەر كۆرسىتىپ بېرىپ، 1941-يىلى بۇ قەبرىستانلىقنى شامالباغقا (ھازىرقى شىنجاڭ خەلق رادىئو ئىستانسىسىنىڭ شەرقىگە) يۆتكىگەن. شۇندىن كېيىن ئەسلىدىكى شېھىتلىك "كونا شېھىتلىك"، يېڭى ئېچىلغان شېھىتلىك "يېڭى شېھىتلىك" دەپ ئاتالغان. ئىگە-چاقىسى بار قەبرىلەر ئەينى ۋاقىتتا يېڭى شېھىتلىككە يۆتكەپ كېتىلگەن. ئىگە-چاقىسى يوق قەبرىلەر كېيىنكى ۋاقىتلارغىچە كونا شېھىتلىكتە قالغان. يېڭى شېھىتلىكتە ئادەتتىكى پۇقرالاردىن باشقا ئالىملار، ئۆلىمالار، يۇرت مۆتىۋەرلىرى شېڭ شىسەي ۋە گومىنداڭ جاللاتلىرى قولىدا ئۆلتۈرۈلگەن ئىنقىلابچىلار دەپنە قىلىنغان. 1946-يىلى قۇمۇل دېھقانلار ئىنقىلابىنىڭ رەھبىرى خوجانىياز ھاجى مۇشۇ قەبرىستانلىققا دەپنە قىلىنىپ، مەقبەرە تۇرغۇزۇلغان. 1943-يىلىدىن تاكى 1957-يىلىغىچە مېيىتلار يېڭى شېھىتلىككە دەپنە قىلىنىپ كەلدى. 1957-يىلىدىن كېيىن بۇ شېھىتلىك ئەتراپىغا ئۆي-جاي سېلىنىپ، شېھىتلىك دائىرىسى تارايتىلغانلىقتىن ھازىرقى گۈلساي قەبرىستانلىقى بەرپا قىلىندى.

**لومەنچىڭ (ساي مەھەللە) قەبرىستانلىقى:** لومەنچىڭ سېپىلىنىڭ شەرقىي جەنۇبى (ھازىرقى نەنلياڭپو) دا بولۇپ، بۇمۇ قەدىمىي قەبرىستانلىق ھېسابلىنىدۇ. بۇ قەبرىستانلىق توشۇپ كەتكەندىن كېيىن 1918-يىلى چوڭكۆۋرۈكتىكى سالى ئىمام باشلىق يۇرت مۆتىۋەرلىرى دىخۇا (ئۈرۈمچى) ناھىيىسىگە تەستىقلىتىپ ھازىرقى نەنزىگو قەبرىستانلىقىنى بەرپا قىلغان.

ئۇندىن باشقا ئەرگۈگدا خوْيزۇ قەبرىستانلىقىمۇ بار ئىدى. بۇ جايدا خوْيزۇلارنىڭ بىر مازىرى بولۇپ، ئورنى يۇمىلاق تاغ ئۈستىدە يەنى باجاخۇ خىش زاۋۇتىنىڭ غەربىدىكى دۆڭ ئۈستىدە ئىدى.





# ئىككىنچى باب
# ئۈرۈمچىدىكى تاغلار، جىلغىلار، دېھقانچىلىق نۇقتىلىرى ۋە قولتۇقلار نامىلىرى

## 1. ئۈرۈمچىدىكى تاغلار نامىلىرى

كۆكتاغ : ئۈرۈمچىنىڭ شەرقىدىكى كىچىك تاغلارنى خەنزۇلار ”دوڭشەن“ (شەرقىي تاغ) دەپ ئاتايدۇ. ئۇيغۇرلار بۇ تاغلارنى ”كۆكتاغ“ دەپ ئاتايتتى.

بوغدا تېغى (博格大山) : تۆپەئاتا تېغى ۋاقىتىنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ”بوغدا تېغى“ دەپ ئاتالدى. بوغدا تېغى شەرقتە يەتتەقۇدۇق تاغ ئېغىزىدىن باشلىنىپ غەربتە داۋانچىڭدىكى قىرچىن غولغىچە سوزۇلىدۇ، ئۇنىڭ دېڭىز يۈزىدىن ئوتتۇرىچە ئېگىزلىكى 3500 مېتىر كېلىدۇ، 5000 مېتىردىن ئېگىز چوققىسىدىن يەتتىسى بار: تۆپەئاتا (بوغدا) چوققىسى ئەڭ ئېگىز بولۇپ، ئۇنىڭ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 5445 مېتىر كېلىدۇ. قار سىزىقىنىڭ ئېگىزلىكى 3800—3900 مېتىر ئەتراپىدا. مۇزلۇق كۆلىمى 80 كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ.

نەنشەن تېغى (南山) : ئۈرۈمچىنىڭ جەنۇبىدىكى ئۆتكىن تېغى، يىلان قوۋۇرغا تېغى[①] تۆگە داۋان تېغى قوشۇلۇپ خەنزۇچە ”نەنشەن“ (جەنۇبىي تاغ) دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرلار بۇ تاغلارنى ”يۇقىرىقى تاغ“ دەپ ئاتايتتى. سەۋەبى ئۈرۈمچى دەرياسى شۇ تاغدىن باشلىنىدۇ. بۇ تاغلار شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان بولۇپ، بۇ

---

① «شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونى خەرىتىلەر توپلىمى»دا ”يىلان قوۋۇرغا“ دەپ ئېلىنغان.

تاغلاردا 4000 مېتىردىن ئېگىز چوققىدىن 27 سى بار. ئەڭ ئېگىز چوققىسىنىڭ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 4433 مېتىر كېلىدۇ. قار سىزىقى دېڭىز يۈزىدىن 3700 مېتىر ئېگىز. مۇزلۇق كۆلىمى 66.5 كۋادرات كىلومېتىر بولۇپ، غايەت زور تەبىئىي قاتتىق سۇ ئامبىرى ھېسابلىنىدۇ.

**يامالىق تېغى:** بۇ تاغ ئۈرۈمچىنىڭ غەربىي قىسمىغا جايلاشقان. "يامالىق" دېگەن سۆز "ياڭبالىق" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن. يامالىق تېغىنىڭ شەرقىي شىمالدىن غەربىي جەنۇبقا ئۇزۇنلۇقى توققۇز كىلومېتىر، كەڭلىكى بەش كىلومېتىر كېلىدۇ. ئەڭ ئېگىز چوققىسى يەنى ياشلار چوققىسى دېڭىز يۈزىدىن 1397.6 مېتىر ئېگىز. يامالىق تېغىنىڭ شەھەر رايونىدىن نىسپىي ئېگىزلىكى 500 مېتىردىن ئاشىدۇ.

**شىشەن** (西山): بۇ ئۈرۈمچىنىڭ غەربىدىكى تاغ بولغاچقا خەنزۇچە "شىشەن" (غەربىي تاغ) دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرلار بۇ تاغنى "قۇرۇقتاغ" دەپ ئاتايتتى. بۇ تاغنىڭ شەرقىي ئۇچى ئاچال (四道岔) دىن باشلىنىپ غەربىي ئۇچى سانجى دەرياسىغىچە سوزۇلغان. ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 20 كىلومېتىر ئەتراپىدا. بۇ تاغنىڭ كۆمۈر زاپىسى مول، كۆمۈر قەۋىتى قېلىن، كۆمۈلۈشى تېيىز. شۇڭا يەرلىك ئۇيغۇرلار "قۇرۇقتاغنىڭ كۆمۈرىنى مۇشتلاپ ئېچىۋالغىلى بولىدۇ" دەپ تەرىپلەيدۇ.

**خۇڭشەن** (红山): "خۇڭشەن" ئۇيغۇرچە "قىزىل تاغ" دېگەن نامنىڭ خەنزۇچە تەرجىمىسى ئىدى. قىزىل تاغ ئۈرۈمچىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغا، ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ شەرقىي قاسنىقىغا جايلاشقان. ئۇنىڭ غەربىي ئۇچى قىزىل تاغ تۇمشۇقى (مۇنار بار جاي) دىن باشلىنىپ، شەرقىي ئۇچى بۇلاق تاغقا تۇتىشىدۇ. غەربىي جەنۇبتىن شەرقىي شىمالغا سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 5.3





كىلومېتىر. كەڭلىكى بىر كىلومېتىر ئەتراپىدا. ئەڭ ئېگىز نۇقتىسى بۇلاقتاغ ياقىسىدا بولۇپ، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 935.5 مېتىر. قىزىل تاغ تۇمشۇقىدىكى مۇنار جايلاشقان ئورۇن دېڭىز يۈزىدىن 918.6 مېتىر ئېگىز.

**جىجۇشەن** (蜘蛛山): ھازىرقى "ئۆكتەبىر" تراكتور زاۋۇتى ئىچىدىكى كىچىك تاغنىڭ خەنزۇچە نامى "جىجۇشەن" دەپ ئاتالغان، مەنىسى "ئۆمۈچۈك تاغ" دېگەنلىك بولىدۇ. ئۇيغۇرلار بۇ تاغنى "كىندىك تاغ" دەپ ئاتايدۇ. بۇ يېگانە تاش تاغ بولۇپ، ئۇنىڭ جەنۇبتىن شىمالغا ئۇزۇنلۇقى 300 مېتىر، شەرقتىن غەربكە كەڭلىكى 100 مېتىر، يەر يۈزىدىن ئېگىزلىكى 20 مېتىر كېلىدۇ.

**پىڭدىڭشەن** (平顶山): ھازىرقى ئۈرۈمچى شەھەرلىك ئاممىۋى ئاپتوبۇس شىركىتى ئارقىسىدىكى توپا تاغ "پىڭدىڭشەن" دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ تاغنىڭ ئۈستى تۈپتۈز بولغاچقا خەنزۇچە شۇنداق ئاتالغان. بۇ سېغىز توپىلىق تاغ بولغاچقا ئۇيغۇرچە نامى "توپا تاغ" دەپ ئاتالغان. ئۇنىڭ كەڭلىكى 500 مېتىر ئەتراپىدا، ئۇزۇنلۇقى 1300 مېتىر . نىسپىي ئېگىزلىكى 50 مېتىر. شەرقىي جەنۇبتىن غەربىي شىمالغا سوزۇلغان. ئەڭ ئېگىز جايىنىڭ (شەرقىي جەنۇب تۇمشۇقىنىڭ ) دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 876 مېتىر.

**ليۇشەن** (鲤鱼山): ھازىرقى شىنجاڭ تېببىي ئىنستىتۇتىنىڭ شىمالىدىكى يۇمىلاق تاغ خەنزۇچە "ليۇشەن" (سازان بېلىق تاغ) دەپ ئاتالغان. بۇ تاغ جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلىدۇ. باش تەرىپى دۈپدۈگىلەك، گۈمبەزگە ئوخشاش ئۇچلۇق چوقا بولۇپ، جەنۇبتىن يەنى شەھەر ئىچىدىن قارىسا، يۇپيۇمىلاق كۆرۈنىدۇ. شۇڭا ئۇيغۇرچە "يۇمىلاق تاغ" دەپ ئاتالغان. بۇ چوققىنىڭ شىمال تەرىپىدىكى دۆڭلۈك ياندىن قارىسا خۇددى سازان بېلىقتەك

كۆرۈنگەچكە خەنزۇچە نامى "لىيۇشەن" دەپ ئاتالغان. يۇمىلاق تاغ چوققىسىنىڭ (ھازىرقى مۇنارنىڭ ئورنى) دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 853 مېتىر كېلىدۇ.

خېيجياشەن (黑家山): ئۈرۈمچى شەھەر رايونىنىڭ شەرقىي جەنۇبىدىكى كىچىك تاغ "خېيجياشەن" (خېي ئائىلىسىنىڭ تېغى) دەپ ئاتالغان. سەۋەبى، بۇ تاغدا ئەينى يىللىرى خېي فامىلىلىك بىر ئائىلە ماكانلاشقاچقا خەنزۇچە نامى شۇنداق ئاتالغان. بۇ تاغدا ئىلگىرى سۈيى تاش ئاستىدىن چىقىدىغان بىر بۇلاق بولغاچقا بۇ تاغنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "تاشبۇلاق تاغ" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ تاغنىڭ شەرقىي شىمالدىن غەربىي جەنۇبقا سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 800 مېتىردىن ئاشىدۇ. كەڭلىكى 500 مېتىرغا يېقىن، نىسپىي ئېگىزلىكى 25 مېتىر كېلىدۇ.

چىڭچۈەنشەن (清泉山): شۈيمۇگۇ ئېقىنىنىڭ باش تەرىپىدىكى بۇلاق تاغ "چىڭچۈەنشەن" (سۈزۈكبۇلاق تاغ) دەپ ئاتالغان. چۈنكى بۇ تاغدىن سۈپسۈزۈك بۇلاق سۇلىرى ئېقىپ چىقىدىغان بولغاچقا خەنزۇچە نامى شۇنداق ئاتالغان. ئۇيغۇرچە نامى "بۇلاق تاغ" دېيىلەتتى. بۇ تاغنىڭ ئۇزۇنلىقى 1.5 كىلومېتىر، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 865 مېتىر.

ۋېنچۈەنشەن (温泉山): شۈيمۇگۇ ئېقىنىنىڭ شەرقىي قاسنىقىدىكى بۇ تاغ خەنزۇچە "ۋېنچۈەنشەن" دېيىلسە، ئۇيغۇرچە "ئارشاڭ تاغ" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ تاغنىڭ ئۇزۇنلۇقى 1.2 كىلومېتىر، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 864.7 مېتىر.

شۈيتاشەن (水塔山): سۇ مۇنار تېغى. بۇ تاغ شۈيمۇگۇ ئېقىنىنىڭ باش قىسمىغا جايلاشقان. شەرقىي ئۇچى شۈيمۇگۇ جىلغىسىدىن باشلىنىپ، غەربىي ئۇچى "1-ئىيۇل" توقۇمىچىلىق زاۋۇتىنىڭ ئائىلىلىكلەر رايونىغىچە سوزۇلىدۇ. ئۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى





بىر كىلومېتىر، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 867 مېتىر كېلىدۇ. تاغ ئۈستىدە ئۈچ سۇ ساقلاش كۆلچىكى بولۇپ، بۇ كۆلچەكلەر تۇربىلىق سۇ مۇنارىنىڭ رولىنى ئوينىغاچقا 1984-يىلى بۇ تاغقا ئۇيغۇن "سۇ مۇنار تېغى"، خەنزۇچە "شۈيتاشەن" دەپ نام بېرىلدى.

## 2. ئۈرۈمچىدىكى جىلغىلار ۋە سايلار ناملىرى

نەنزىگۇ (碾子沟): بۇ سۆز "يارغۇنچاق جىلغىسى" دېگەن مەنىدە. نەنزىگۇ ئۈرۈمچى شەھىرىنىڭ غەربىي قىسمىغا جايلاشقان، شەرق تەرىپى تىنچلىق ئۆستىڭىنىڭ غەربىي تارمىقى بىلەن، غەرب تەرىپى يامالىق تېغى بىلەن، جەنۇب تەرىپى ساڭلۇيۈەن بىلەن، شىمال تەرىپى كىندىك تاغ بىلەن چېگرىلىنىدۇ. بۇ جاي ئىلگىرى سۈيى مول، قويۇق ئورمان بىلەن قاپلانغان مەنزىرىلىك جاي ئىدى. چىڭ سۇلالىسىنىڭ دەسلەپكى يىللىرى شىنجاڭغا كەلگەن بەزى قول ھۈنەرۋەنلەر بۇ جايدا يارغۇنچاق ياساپ، گۈرۈچ ئاقلاپ، ئۇن تارتقان. شۇڭا "نەنزىگۇ" (يارغۇنچاق جىلغىسى) دەپ ئاتىلىپ قالغان. ئۇيغۇرلار بۇ جاينى "خۇمدانلىق" دەپ ئاتايدۇ.

لۇيۈەنگەي(炉院街): لۇيۈەنگەي نەنزىگۇ بىلەن ساڭفاڭگۇ ئارىلىقىغا جايلاشقان. بۇ يەردە "1-ئاۋغۇست" ئۇن زاۋۇتى، ئاپتونوم رايونلۇق 3-ئىستانوك زاۋۇتى قاتارلىق نەچچە ئون ئورۇن بار. ئازادلىقتىن ئىلگىرى بۇ يەردە چۆيۈن ئېرىتىپ ئوچاق، ھارۋا قازىنى قۇيۇپ ساتىدىغان ھۈنەرۋەنلەر كۆپ بولغاچقا "لۇيۈەنگەي" (قۇيمىچىلار مەھەللىسى) دەپ ئاتالغان. بۇ جاينىڭ ئۇيغۇرچە نامى "توپتېرەك" دەپ ئاتىلاتتى. كىشىلەر سەيلە-تاماشا قىلىدىغان جاي ئىدى.

ساڭفاڭگۇ (仓房沟) : بۇ سۆز ”ساڭ (ئامبار) جىلغىسى“ دېگەن مەنىدە. ئىلگىرى بۇ جاي ئورمان ۋە چاتقاللار بىلەن قاپلانغان ئادەم شالاڭ جاي ئىدى. چىڭ سۇلالىسىنىڭ چيەنلۇڭ يىللىرى بۇ جايغا ئاشلىق ئامبارلىرى، تۈگمەنلەر ياسالغانلىقى ئۈچۈن ”ساڭفاڭگۇ“ (ساڭ جىلغىسى) دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرلار بۇ جاينى ”تۆشۈك تام“ دەپ ئاتايتتى. «شىنجاڭنىڭ خەرىتىلىك تەزكىرىسى» دە: ”ساڭفاڭگۇ شەھەرنىڭ ئون يول غەربىي جەنۇبىدا“ دەپ كۆرسىتىلگەن.

ۋاڭجياگۇ (王家沟) : بۇ سۆز ”ۋاڭ جەمەتىنىڭ جىلغىسى“ دېگەن مەنىدە. ۋاڭجياگۇ تودۇڭخې يېزا ئىگىلىك مەيدانىنىڭ شەرقىي جەنۇبىغا جايلاشقان، جىلغا كەڭلىكى 600 مېتىر. ئۇزۇنلۇقى يەتتە كىلومېتىر. چىڭ سۇلالىسىنىڭ جياچىڭ يىللىرى ۋاڭجياگۇ جىلغىسىنىڭ ئاغزىغا ئادەم كۆچۈرگەن چاغدا دەسلەپ ”ۋاڭ“ فامىلىلىك بىر ئائىلە مۇشۇ جىلغىغا جايلىشىپ قالغاچقا، ”ۋاڭجياگۇ“ دەپ ئاتىلىپ قالغان («ئۈرۈمچى شەھىرىنىڭ يەر ناملىرى خەرىتىلىك تەزكىرىسى»، 278-بەت). ئىلگىرى بۇ جايدا يەرلىك ئۇيغۇرلاردىن سېيىتنىياز، ئاسىپ، موللىنىياز قاتارلىق كىشىلەرنىڭ ئۆي-جايلىرى بار ئىدى. بۇ جىلغىنىڭ ئەسلىي نامى ”قىزىلساي“ دەپ ئاتىلاتتى. بۇ جىلغىنىڭ ئىككى قاسنىقىدىكى تاغ قىزىل قىيا تاشلىق تاغ بولغاچقا، پۈتۈن جىلغا قىپقىزىل كۆرۈنەتتى. شۇڭا ”قىزىلساي“ دەپ ئاتالغان.

خۇگۇ (后沟) : بۇ سۆز ”ئاخىرقى غول“ دېگەن مەنىدە. خۇگۇنىڭ ئورنى ئۈرۈمچىنىڭ شەرقىي جەنۇبىي قىسمىدىكى داۋانچىڭغا توغرا كېلىدۇ. ئۈرۈمچى بىلەن بولغان ئارىلىقى 90 كىلومېتىر. خۇگۇنى ئۇيغۇرلار ”قىرچىن غول“ دەپ ئاتايدۇ. چۈنكى بۇ غولدا قىرچىن دەرىخى كۆپ ئۆسكەن بولغاچقا شۇنداق





ئاتالغان. ”خۇگۇ“ (ئاخىرقى غول) دېگەن خەنزۇچە نامغا كەلسەك داۋانچىڭنىڭ شىمالىدىكى بۇغدا تېغىدىن ھاسىل بولغان گاۋ يازى، ئاقسۇ، خېيگۇ قاتارلىق ئۈچ چوڭ غول ۋە بىرقانچىلىغان كىچىك غوللار سۇلىرى مۇشۇ قىرچىن غولدا قوشۇلۇپ قىرچىن غول ئېقىنىنى ھاسىل قىلىپ، تەڭرىتاغنىڭ شىمالىدىن تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىدىكى توقسۇنغا ئۆتىدىغان بولغاچقا ”ئاخىرقى غول“ (غوللارنىڭ ئاخىرى) دەپ ئاتالغان. قىرچىن غول يەنە تەڭرىتاغنىڭ شىمالىدىن جەنۇبىغا ئۆتىدىغان مۇھىم ئۆتكەللەرنىڭ بىرى.

بەيياڭخې (白杨河) : بۇ سۆز ”ئاق تېرەك دەرياسى“ دېگەن مەنىدە، قىرچىن غولدىن ئېقىپ ئۆتىدىغان ئېقىن سۈنى خەنزۇلار ”بەيياڭخې“ دەپ ئاتايدۇ. ئۇيغۇرلار ”تېرەك ئېقىن“ دەپ ئاتاپ كەلگەن.

گاۋيازىخې (高崖子河) : بۇ سۆز ”ئېگىز يار دەرياسى“ دېگەن مەنىدە. گاۋيازىخېنىڭ ئورنى داۋانچىڭنىڭ شەرقىي شىمالىغا توغرا كېلىدۇ (تېرەك ئېقىنىنىڭ يۇقىرى ئېقىنى). بۇ ئېقىنىنىڭ سۇ يىغىش مەيدانى 331 كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. يىللىق ئوتتۇرىچە ئېقىم مىقدارى 64 مىليون 300 مىڭ كۇب مېتىرغا يېتىدۇ. دەريانىڭ باش قىسمى ئېگىز تاغدىن باشلانغاچقا، ئېقىنىنىڭ ئىككى قاسنىقىدا تىك ياردائىلار كۆپ. شۇڭا خەنزۇچە نامى ”ئېگىز يار دەرياسى“ دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرلار بۇ ئېقىن ئاقىدىغانساينى ”چاقماق ساي“ ، بۇ ئېقىننى ”چاقماق ئېقىن“ دەپ ئاتاپ كەلگەن.

ئاقسۇ ئېقىنى (阿克苏河) : بۇ ئېقىننىڭ ئورنى داۋانچىڭنىڭ شىمالىدا. سۇ يىغىش مەيدانى 351 كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. يىللىق ئوتتۇرىچە نورمال ئېقىم مىقدارى 79 مىليون 160 مىڭ كۇب مېتىرغا يېتىدۇ. بۇ ئېقىن شۇ جايدىكى ”ئاقسۇ“ دەپ ئاتىلىدىغان قەدىمىي مەھەللىدىن ئېقىپ ئۆتىدىغان بولغاچقا، تارىختىن بۇيان

"ئاقسۇ ئېقىنى" دەپ ئاتىلىپ كەلگەن.

خېيگۇ(黑沟)： بۇ سۆز "قاراجىلغا" دېگەن مەنىدە، خېيگۇنىڭ ئورنى داۋانچىڭنىڭ شىمالىدا. يىللىق ئوتتۇرىچە نورمال ئېقىم مىقدارى 60 مىليون 550 كۇب مېتىر. بۇ ئېقىننىڭ باش تەرىپى تەڭرىتاغنىڭ دېڭىز يۈزىدىن 4000 مېتىر ئېگىز چوققىلىرىدىن باشلىنىپ قېلىن ئورمانلىق غوللاردىن ئېقىپ كېلىدىغان بولغاچقا، ئۇيغۇرچە نامى بۇرۇندىنلا "قاراڭغۇ غول" دەپ ئاتىلاتتى. "مەدەنىيەت زور ئىنقىلابى" يىللىرى بۇ ئېقىننىڭ "خېيگۇ" دېگەن خەنزۇچە نامىنى "خوڭگۇ" (قىزىل جىلغا) دەپ ئۆزگەرتكەن بولسىمۇ، يەنىلا "خېيگۇ" دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ.



ئۈرۈمچىنىڭ جەنۇبىي قىسمىدىكى نەنشەن رايونىدا ئاساسلىق غول ۋە سايلاردىن شياۋدۇڭگۇ، دادۇڭگۇ، پەنفاڭگۇ، داشىگۇ قاتارلىق تۆت غول بار.

شياۋدۇڭگۇ(小东沟) ： شەرق تەرەپتىكى بىرىنچى غول بولۇپ، بۇ نام "شەرقتىكى كىچىك غول" دېگەن مەنىدە. شياۋدۇڭگۇنىڭ سۇ يىغىش مەيدانى 198 كۋادرات كىلومېتىر، يىللىق ئوتتۇرىچە نورمال ئېقىم مىقدارى 12 مىليون 330 مىڭ كۇب مېتىرغا يېتىدۇ.

دادۇڭگۇ(大东沟)： شەرق تەرەپتىكى ئىككىنچى غول "دادۇڭگۇ" (大东沟) دەپ ئاتىلىدىغان بولۇپ، "شەرقتىكى چوڭ غول" دېگەن مەنىدە. بۇ غولنىڭ سۇ يىغىش مەيدانى 18 كۋادرات كىلومېتىر. يىللىق ئوتتۇرىچە نورمال ئېقىن مىقدارى 48 مىليون





500 مىڭ كۇب مېتىرغا يېتىدۇ.

بەنفاڭگۇ(板房沟)： شەرقتىن سانىغاندا ئۈچىنچى غول بولۇپ، "بەنفاڭگۇ" دېگەن سۆز "ياغاچ ئۆي غول" دېگەن مەنىدە. بۇ غولدا ياغاچ ئۆيلەر كۆپ بولغاچقا خەنزۇچە نامى شۇنداق ئاتالغان. بۇ غولنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "ياغاچ غول" دەپ ئاتىلاتتى.

داشىگۇ(大西沟) ： شەرقتىن سانىغاندا تۆتىنچى غول يەنى غەربتىكى غول بولۇپ، "داشىگۇ" سۆزىنىڭ مەنىسى "غەربتىكى چوڭ غول" دېگەنلىك. ئۈرۈمچى دەرياسى مۇشۇ غولدىن كېلىدۇ. بۇ غول سۇ مىقدارى جەھەتتىن ئالغاندا باشقا غوللاردىن چوڭ. جۇغراپىيىلىك ئورنى جەھەتتىن ئەڭ چەتتىكى غول بولغاچقا، خەنزۇچە نامى "غەربتىكى چوڭ غول" دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرچە نامى "سۇ ساي" دەپ ئاتىلىدۇ.

چيەنشيا(前峡)، خۇشيا (后峡)： چيەنشا— "ئالدىنقى بوغۇز"، خۇشيا— "ئارقا بوغۇز" دېگەنلىك بولىدۇ. ئۈرۈمچى دەرياسى تەڭرىتاغنىڭ غول ئۇمۇرتقىسى ئۈستىدىكى مۇز داۋان (بىرىنچى نومۇرلۇق مۇزلۇق) دىن باشلىنىپ شىمالغا قاراپ ئېقىپ، خۇشياغا كەلگەندە بىرىنچى تار بوغۇزدىن ئۆتۈپ كەڭ سايغا چىقىدۇ. ئاندىن چيەنشياغا كەلگەندە ئىككىنچى تار بوغۇزدىن ئۆتۈپ، تاغدىن چىقىدۇ. چيەنشيا (ئالدىنقى بوغۇز)، خۇشيا (ئىككىنچى بوغۇز) ئۇيغۇرچە "ئالدى قىسلاڭ"، "ئارقا قىسلاڭ" دەپ ئاتىلاتتى.

تۇگۇڭ(头工)： بۇ سۆز "بىرىنچى ئىش مەيدانى" دېگەن مەنىدە. تۇگۇڭنىڭ ئورنى شەھەر رايونىنىڭ غەربىي شىمال قىسمىغا توغرا كېلىدۇ. شىمالى شەھەرلىك قان مەركىزى بىلەن، جەنۇبى شەھەرلىك ئاپتوبۇس شىركىتى بىلەن، غەربى توپا تاغدىكى ماي ئىسكىلاتى بىلەن چېگرىلىنىدۇ. دائىرىسى ئىككى كىلومېتىر

ئۆپچۆرىسىدە. "شۈەنرېنباۋ" (宣仁堡) قورغىنى مۇشۇ تۇگۇڭدا ئىدى. «شىنجاڭنىڭ خەرىتىلىك تەزكىرىسى» دە كۆرسىتىلىشىچە: ئەينى يىللاردا چىڭ سۇلالىسى قوشۇنلىرىنىڭ ئوتتۇرا باتالىئونىنىڭ بىر قىسىم ئەسكەرلىرى مۇشۇ قورغانغا جايلىشىپ تېرىقچىلىق قىلغاچقا ۋە بۇ جاي باش تەرەپتە بولغاچقا "تۇگۇڭ" يەنى "بىرىنچى ئىش مەيدانى" دەپ ئاتالغان. ئەينى چاغدىكى پۇتۇكچىلەر "头工" دىكى "工" خېتىنى ئۆزگەرتىپ "宫" قىلىپ يېزىپ قويغان. تۇگۇڭنى ئۇيغۇرلار "پوشكال گەنزە" دەيدۇ.

ئەرگۇڭ(二工) : بۇ سۆز "ئىككىنچى ئىش مەيدانى" دېگەن مەنىدە. ئورنى شەھەر رايونىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغا توغرا كېلىدۇ. شىمالى بېيجىڭ يولى بىلەن، شەرقى غەربىي خېنەن يوللىرىنىڭ كېسىشكەن ئاچىلى بىلەن چېگرىلىنىدۇ. "خۇەيىباۋ قورغىنى" (怀义堡) مۇشۇ جايدا ئىدى. تارىخىي ماتېرىياللاردا: "خۇەيىباۋ قورغىنى ئۈرۈمچى شەھىرىدىن 25 يول غەربتە. بۇ قورغان چيەنلۇڭنىڭ 27-يىلى ياسالغان. ئايلانمىسى 1.7 يول (850 مېتىر)، ئېگىزلىكى بىر جاڭ بىرچى (3.66 مېتىر) تۆت قوۋۇقى بار. قورغان ئىچىدە 300 ئېغىز ئۆي بار" دەپ كۆرسىتىلگەن. ئوتتۇرا باتالىيونىنىڭ بىر قىسىم تېرىقچىلىق قىلغۇچى ئەسكەرلىرى مۇشۇ قورغانغا جايلاشقان. جايلاشقان ئورنى تۇگۇڭنىڭ ئايىغىدا بولغىنى ئۈچۈن "ئەرگۇڭ" (ئىككىنچى ئىش مەيدانى) دەپ ئاتالغان.

سەنگۇڭ(三工) : بۇ سۆز "ئۈچىنچى ئىش مەيدانى" دېگەن مەنىدە. سەنگۇڭنىڭ ئورنى ئۈرۈمچى شەھىرىنىڭ 32 يول غەربىي شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. هازىرقى ئۈرۈمچى ناھىيىسى ئەرگۇڭ يېزىسىنىڭ 3-كەنت 1-مەھەللىسىدىكى مەسچىتنىڭ شىمالىي تېمى سەنگۇڭدىكى كونا قورغان "لېچۈەنباۋ" (乐全堡) نىڭ ئورنى ئىدى.





بۇ قورغان "سەنگۇڭ" دەپ ئاتالغان. بۇ قورغان چيەنلۇڭنىڭ 27 -يىلى ياسالغان. قورغاننىڭ ئايلانمىسى 1.7 يول (850 مېتىر). ئېگىزلىكى بىرجاڭ بىرچى (3.66 مېتىر) كېلەتتى. تۆت قوۋۇقى، قورغان ئىچىدە 300 ئېغىز ئۆي بار ئىدى.

سىگۇڭ (四工) : بۇ سۆز "تۆتىنچى ئىش مەيدانى" دېگەن مەنىدە. سىگۇڭنىڭ ئورنى ئۈرۈمچى شەھىرىنىڭ 35 يول غەربىي شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. يەنى هازىرقى ئۈرۈمچى ناھىيىسىنىڭ ئەرگۇڭ يېزىسىنىڭ 3-كەنت 3-مەھەللىسىدىكى ئات ئېغىلى بىلەن مەكتەپنىڭ ئارىلىقى سىگۇڭدىكى كونا قورغان "باۋچاڭباۋ" (宝昌堡) نىڭ ئورنى ئىدى. بۇ قورغان چيەنلوڭنىڭ 27-يىلى سېلىنغان. بۇ قورغان "سىگۇڭ" دەپ ئاتالغان. بۇ قورغاننىڭ ئايلانمىسى 850 مېتىر، ئېگىزلىكى 3.66 مېتىر. تۆت قوۋۇقى، قورغان ئىچىدە 100 ئېغىز ئۆي بار ئىدى.

سىگۇڭنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "شەھەر دۆڭ" ئىدى. بۇ جايدا ئولتۇرۇشلۇق يەر ئىگىسى ئۇيغۇرلاردىن ئابدىمەت ئىمام، رامزان ئاكا، توختى شاڭيو، سېيىتنىياز ئاكا، ئىمىننىياز ئاخۇنۇم، يۇسۇپ ئاكا قاتارلىقلار بار ئىدى. بۇ يەردە يەنە مەسچىتمۇ بار ئىدى.

شياۋشىگۇ(小西沟) : بۇ سۆز "كىچىك غەربىي ئېرىق" دېگەن مەنىدە. شياۋشىگۇنىڭ ئورنى هازىرقى بېيجىڭ جەنۇبىي يولىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىنىڭ غەربىي قاسنىقىغا توغرا كېلىدۇ. بۇ جايدا ئۈرۈمچى دەرياسىدىن سۇ باشلايدىغان بىر كىچىك ئېرىق بار ئىدى. بۇ ئېرىقنىڭ ئورنى ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ غەربىدە بولغاچقا "شياۋشىگۇ" دەپ ئاتالغان.

## 3. ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ شەرقىدىكى قولتۇقلار نامىلىرى

ئىلگىرى ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ شەرقى ئېدىرلىق بولۇپ، پاكار-پاكار تاغلار (دۆڭلۈكلەر) كۆپ ئىدى. تاغلار ئارىسىدىكى قولتۇقلاردا ئېقىپ تۇرغان بۇلاق سۇلىرى، دەل-دەرەخلەر، قومۇشلۇق ۋە سازلىقلار بار ئىدى. چىڭ سۇلالىسىنىڭ دەسلەپكى يىللىرى ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ غەربىگە ئادەم كۆچۈرۈلۈپ تېرىقچىلىق قىلىنغان ۋە ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ شەرقىدىكى پاكار تاغلار ئارىسىدىكى قولتۇقلارمۇ تەكشۈرۈلۈپ چىقىلىپ، ئۇ يەرلەرگە ئادەم كۆچۈرۈپ ماكانلاشتۇرۇلغان ۋە قولتۇقلارغا جايلىشىش تەرتىپى بويىچە نام بېرىلگەن. ھازىرقى "تۇداۋۋەن" (头道湾)، "ئەرداۋۋەن" (二道湾)، "نىڭشياۋەن" (宁夏湾)، "ليۇداۋۋەن" (六道湾)، "چىداۋۋەن" (七道湾)، "باداۋۋەن" (八道湾)، "جيۇداۋۋەن" (九道湾)، "كازىۋەن"(卡子湾) دېگەن يەر نامىلىرى شۇنداق پەيدا بولغان.

**تۇداۋۋەن**(头道湾): يەنئەن يولى بىلەن ئىتتىپاق يولى ئوتتۇرىسىدىكى دۆڭلۈك (شىنجاڭ خەلق رادىئو ئىستانسىسى جايلاشقان دۆڭلۈك) ۋە دۆڭبۇت جايلاشقان پاكار تاغ ئارىسىدىكى قولتۇق "تۇداۋۋەن" دەپ ئاتالغان. بۇ جاي شامال يولىغا جايلاشقان، بوران كۆپ چىقىدىغان جاي بولغاچقا، بۇ جايدا تېرىقچىلىق قىلىپ كەلگەن ئەجدادلار بۇ جايغا "شامالباغ" دەپ نام بەرگەن.

ئازادلىقتىن ئىلگىرى بۇ جايدا يەرلىك ئۇيغۇرلاردىن تۇيغۇن ھاجى، ئۆمەر ھاجى، روزاخۇن، ياقۇپباي، زونۇنئاخۇن قاتارلىق يەر ئىگىلىرى بار ئىدى، ئۇندىن باشقا خۇيزۇ دېھقانلارمۇ بار





ئىدى. ھازىر بۇرۇنقى "تۇداۋۋەن" دېگەن نام ئىستىمالدىن قېلىپ "داۋان" دېگەن نام قوللىنىلىۋاتىدۇ. داۋاننىڭ شەرقى "دۆڭ داۋان"، جەنۇبى "نەنداۋان" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى.

**نىڭشياۋەن**(宁夏湾): ھازىرقى مۇسۇلمانلار شىركىتى ئەتراپى "نىڭشياۋەن" دەپ ئاتىلىدۇ. چىڭ سۇلالىسىنىڭ چيەنلۇڭ يىللىرى نىڭشيادىكى خەييەن، تىشجى، گودەيلەردە سۇ ئاپىتى بولغاندا ئۆي-ماكانسىز قالغان 250 دېھقان مۇشۇ جايغا كېلىپ ماكانلاشقانلىقى ئۈچۈن بۇ ئەتراپ "نىڭشياۋەن"(نىڭشيا قولتۇقى) دەپ ئاتالغان.

**ئېرداۋۋەن**(二道湾): دۆڭبۇت جايلاشقان پاكار تاغ بىلەن بەخت يولى جايلاشقان دۆڭلۈك ئوتتۇرىسىدىكى قولتۇق يەنى شەھەرلىك 28-ئوتتۇرا مەكتەپ ئەتراپى "ئەرداۋۋەن" (ئىككىنچى قولتۇق) دەپ ئاتالغان. ھازىرقى بەخت يولىنىڭ شەرقىي ئۇچى يەنى ئاپتونوم رايونلۇق ئىتتىپاق مەكتىپى ئەتراپى "سەنداۋۋەن" (ئۈچىنچى قولتۇق) دەپ ئاتالغان. سەنداۋۋەن بىلەن ليۇداۋۋەن ئوتتۇرىسىدا "سىداۋۋەن" ۋە "ۋۇداۋۋەن" دېگەن يەر نامىلىرى بولغان بولسىمۇ، بۇ يەر نامىلىرى ئۇزۇندىن بۇيان قوللىنىلمىغاچقا ئۇنى بىلىدىغانلار قالمىدى. «شىنجاڭنىڭ خەرىتىلىك تەزكىرىسى» دە: "كازىۋەن ۋۇداۋۋەنىنىڭ ئون يول شىمالىدا" دەپ كۆرسىتىلگەن. بەزى پېشقەدەملەرنىڭ پەرىزىچە سىداۋۋەن ھازىرقى ھەربىي مەكتەپ ئورنىغا، ۋۇداۋۋەن شىنجاڭ ھەربىي رايون ئورنىغا توغرا كېلىدىكەن.

**ليۇداۋۋەن**(六道湾): قىزىلتاغنىڭ ئارقىسىدىكى (شىمالىدىكى) قولتۇق "ليۇداۋۋەن" (ئالتىنچى قولتۇق) دەپ ئاتالغان. شۇيمۇگۇ ئېقىنىنىڭ جىلغىدىن ئېقىپ چىققان جايىدىكى قولتۇق "چىداۋۋەن" (يەتتىنچى قولتۇق) دەپ ئاتالغان. چىداۋۋەننىڭ

شەرقىدىكى تاغنىڭ ئارقىسىدىكى قولتۇق "باداۋۋەن" (سەككىزىنچى قولتۇق) دەپ ئاتالغان.

**كازىۋەن**(卡子湾)： شۈيمۇگۇ (بۇلاق تاغ) ئېقىنىنىڭ ئاياغ تەرىپى— هازىرقى شەھەرلىك تېرە-خۇرۇم زاۋۇتىنىڭ شەرقىدىكى قولتۇق "كازىۋەن" (چازا قولتۇق) دەپ ئاتالغان. چۈنكى 1760 -يىلى بۇ جايغا ئۆتكەن-كەچكەن سودىگەرلەردىن باج ئېلىنىدىغان چازا قۇرۇلغان. كازىۋەنىنىڭ شەرقىدىكى پاكار تاغ بىلەن شىزۈيشەن (تۇمشۇق تاغ) ئارىسىدىكى قولتۇق "جيوداۋۋەن" (توققۇزىنچى قولتۇق) دەپ ئاتالغان.

**ئەنەنچۈي** (安宁渠)[1] : بۇ سۆز"تىنچ ھەم مۇستەھكەم ئۆستەڭ" دېگەن مەنىدە. ئەنەنچۈي (شىلوخو، لوشىخولارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ) نىڭ ئورنى ئۈرۈمچىنىڭ شىمالىدا، ئۈرۈمچى بىلەن بولغان ئارىلىقى 25 كىلومېتىر كېلىدۇ. ئەنەنچۈينىڭ جەنۇب تەرىپى "دىۋوپۇ"، شىمال تەرىپى "چىڭگىداخۇ" (青疙瘩湖) دېيىلىدۇ. بۇ جاينىڭ يەر تۈزلۈشى تەكشى، سۇ مەنبەسى مول بولغاچقا چيەنلۇڭنىڭ 40-يىلى (1775-يىلى) دىن كېيىن چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى گەنسۇدىن 1500 تۈتۈندىن ئوشۇق ئاھالىنى ئەنەنچۈي ئەتراپىغا كۆچۈرۈپ چىقىپ بوز يەر ئېچىپ تېرىقچىلىق قىلىشقا ماكانلاشتۇرغان. بۇ رايوننىڭ سۇ مەسىلىسىنى ھەل قىلىش ئۈچۈن 1780-يىلى دۆلەت مالىيىسىدىن پۇل ئاجرىتىپ، كۆچمەنلەرنى سەپەرۋەر قىلىپ سانجى دەرياسىنىڭ (تۇدۇڭخېنىڭ) دىڭلوڭ[2] ئېغىزىغا توغان ياسىتىپ توما بېكىتىپ، ئۇزۇنلۇقى 80 كىلومېتىر كېلىدىغان سۇ باشلاش غول ئۆستىڭى

[1] ئۇيغۇرلار "ئەنەنچۈي" دەيدۇ.

[2] ئورنى هازىرقى "1-ئاۋغۇست" پولات زاۋۇتىنىڭ يۇقىرىسىدا.





قېزىپ بۇ ئۆستەڭگە "ئەنەنچۈي" دەپ نام بەرگەن. غول ئۆستەڭدىن باشقا يەنە ئىككى شاخچا ئۆستەڭ قازغان. شۇنىدىن كېيىن "ئەنەنچۈي" دېگەن بۇ نام ئەنەنچۈي ئۆستىڭى بىلەن سۇغىرىلىدىغان جايلارنىڭ يەر نامى بولۇپ قالدى. هازىر "ئەنەنچۈي يېزىسى" دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ.

**ئۇلانباي**: بۇ موڭغۇلچە "قىزىل قارىغا ئېتىش مەيدانى" دېگەن سۆز. بۇ موڭغۇللارنىڭ ئۇيرات قەبىلىلىرى تەرىپىدىن قويۇلغان نامدۇر. ئەينى يىللاردا بۇ جايدا ئاتلىق قارىغا ئېتىش مۇسابىقىسى ئۆتكۈزۈلەتتى. يىگىتلەر چىقانلارغا قىزىل شايى پوتا ئىنئام قىلىناتتى. شۇڭا "ئۇلانباي" دەپ ئاتىلىپ قالغان[1].

**قارلىغاچلىق** (燕儿窝)： قارلىغاچلىق ئۈرۈمچىنىڭ جەنۇبىدا، دائىرىسى ئالتە كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. بۇ جاي دەل-دەرەخلەر كۆپ، مەنزىرىلىك، ئادەم شالاڭ جاي بولغاچقا، ھەر يىلى ئەتىيازدا بۇ جايدا قارلىغاچ توپلىرى ئۇۋا ياساپ تۇخۇم چىقىرىدۇ، ئۇياقتىن-بۇياققا ئۇچۇپ يۈرگەن قارلىغاچ توپلىرى ھەممىلا جايدا كۆزگە چېلىقىدۇ. شۇڭا "قارلىغاچلىق" دەپ ئاتالغان.

**نەنلياڭپو**(南梁坡)： بۇ سۆز "جەنۇبتىكى ئېگىز يانتۇلۇق" دېگەن مەنىدە. نەنلياڭپونىڭ ئورنى ئۈرۈمچى شەھىرىنىڭ غەربىي شىمالىي قىسمىغا توغرا كېلىدۇ. 1772-يىلى هازىرقى يېزا ئىگىلىك ئۇنىۋېرسىتېتى ئورنىغا گوڭنىڭ قەلئەسى (لومەنچىڭ قەلئەسى) ياسالغاندىن كېيىن بۇ جاي گوڭنىڭ قەلئەسىنىڭ جەنۇبىغا توغرا كەلگەنلىكى، شۇنداقلا تاغ يانباغرىدىكى جاي بولغانلىقى ئۈچۈن "نەنلياڭپو" دەپ ئاتالغان.

[1] «ئۈرۈمچى شەھىرىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 197-بەت.

## 4. ئۈرۈمچىدىكى تەبىئىي كۆللەر ۋە سۇ ئامبارلىرى ناملىرى

**ئايدىڭكۆل**(柴窝堡湖)： بۇ كۆلنىڭ سۇ يۈزى 31 كۋادرات كىلومېتىر. چوڭقۇرلۇقى ئالتە مېتىر، ئەڭ چوڭقۇر جايى توققۇز مېتىرغا يېتىدۇ. بۇ تۇز تەركىبى تۆۋەن كۆل بولۇپ، ھازىر ئۈرۈمچىنىڭ ياخشى ساياھەت رايونى بولۇپ قالدى. بۇ كۆلنى ئۇيغۇرلار "ئايدىڭكۆل" خەنزۇلار "سەيۋوپوخۇ" دەيدۇ.

**تۇزكۆل**(盐湖)： ئايدىڭكۆلدىن 14 كىلومېتىر شەرقتىكى تۇزكۆل شىنجاڭدىكى مەشھۇر تۇز مەھسۇلات كۆلى بولۇپ، كۆل يۈزى دېڭىز يۈزىدىن 1.071 مېتىر ئېگىز، كۆل يۈزى 23.7 كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. كۆل سۈيىنىڭ تۇز تەركىبى 25 پىرسەنتتىن يۇقىرى، كۆلدە ئاشتۇزى بىلەن شور زاپىسى مول. ئۇنىڭ يىللىق مەھسۇلات مىقدارى يۈز نەچچە مىڭ توننىغا يېتىدۇ.

**خۇڭيەنچى سۇ ئامبىرى**(红雁池水库)： خۇڭيەنچى سۇ ئامبىرىنىڭ ئورنى ئىلگىرى كىچىك شور كۆل بولۇپ، كۆلدىن ئاشتۇزى چىقىدىغان بولغاچقا "شوركۆل" دەپ ئاتىلاتتى. كۆل ئەتراپى سازلىق بولۇپ، مال بېقىلىدىغان يايلاق ئىدى. كۆلدە ياۋا ئۆردەك، تۇرنا قاتارلىق ئۇچار قۇشلار كۆپ ئىدى. 1942-يىلى بۇ جايغا سۇ ئامبىرى قۇرۇلدى. ئامبارغا "خوڭيەنچى سۇ ئامبىرى" دەپ نام بېرىلدى. سۇ ئامبىرى قۇرۇلغاندىن كېيىن ئۇيغۇرلار "چوڭ كۆل" دەپ ئاتايدىغان بولدى. سۇ ئامبىرىنىڭ سۇ سىغىمچانلىقى 10 مىليون كۇب مېتىر ئىدى. سۇغىرىش مەيدانى 5000 مودىن ئۇشۇق ئىدى. 1950-يىلدىن 1953-يىلغىچە سۇ ئامبىرى كېڭەيتىلىپ ياسالدى. سۇ سىغىمچانلىقى 50 مىليون كۇب





مېتىرغا، سۇغىرىش مەيدانى 160 مىڭ موغا يەتتى. ھازىر سۇ ئامبىرىنىڭ سۇ يۈزى 4.5 كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. ئەڭ چوڭ سىغىمچانلىقى 53 مىليون كۇب مېتىرغا يېتىدۇ. توسمىنىڭ ئېگىزلىكى 22 مېتىر، ئۇزۇنلۇقى 430 مېتىر كېلىدۇ. بۇ سۇ ئامبىرى ئۇلانباي رايونىنىڭ قىشلىق بۇلاق سۇلىرى بىلەن ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ يازلىق كەلكۈن سۈيىنى يىغىدۇ.

**قىزىل قىيا سۇ ئامبىرى**(红岩水库)： قىزىل قىيا سۇ ئامبىرى ۋاڭجياگۇ جىلغىسىنىڭ يۇقىرىسىغا جايلاشقان بولۇپ، ئۇنىڭ تۆت ئەتراپى تاغلار بىلەن ئورالغان، ئامبارنىڭ سۇ يۈزى دېڭىز يۈزىدىن 928 مېتىر ئېگىز. سۇ سىغىمچانلىقى 27 مىليون كۇب مېتىر، 180 مىڭ مو يەرنى سۇغىرىدۇ. بۇ سۇ ئامبىرىدا بېلىق بېقىلىدۇ. ئامبارنىڭ سۇ مەنبەسى داۋچۈەن ۋە شياۋچۈەنلەردىكى بۇلاق سۇلىرى بىلەن كەلكۈن سۈيى ۋە ئەتىيازدا ئېرىگەن قار-مۇز سۇلىرىنى ئاساس قىلىدۇ.

قىزىل قىيا سۇ ئامبىرى قۇرۇلۇشى 1966-يىلى باشلىنىپ، 1972-يىلى تاماملانغان. ئامبارنىڭ تۆت ئەتراپىنى قىزىل قىيا تاشلىق تاغلار ئوراپ تۇرغاچقا "قىزىل قىيا ئامبىرى" دەپ ئاتالغان.

**ئۇلانباي سۇ ئامبىرى**： ئۇلانباي سۇ ئامبىرى قۇرۇلۇشى 1959 -يىلى باشلىنىپ، 1961-يىلى پۈتكەن. بۇ ئۈرۈمچى دەريا ئېقىنىغا ياسالغان ئامبار بولۇپ، سۇ يۈزى 4.5 كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. ماكسىمالنى سۇ سىغىمچانلىقى 40 مىليون كۇب مېتىر. چوڭقۇرلۇقى 19 مېتىر. سۇغىرىش مەيدانى 500 مىڭ مو، 1978 -يىلى ئىككىنچى باسقۇچلۇق قۇرۇلۇشى تاماملانغان. سۇ ئامبارنىڭ ئورنى ئۇلانبايدا بولغاچقا "ئۇلانباي سۇ ئامبىرى" دەپ ئاتالغان. بۇ سۇ ئامبىرى كەلكۈندىن مۇداپىئە قىلىش، سۇغىرىش

ۋە بېلىق بېقىش رولىنى ئوينايدۇ.

داۋانچىلىك: بۇ سۆز ئەسلىي "داۋانچى" دېگەن سۆزدىن كەلگەن. 19-ئەسىردە يېزىلغان « تارىخ جەرىدەئى جەدىدە» ناملىق ئەسەردە، داۋانچىڭنىڭ ئەسلىي نامى "داۋانچى" ئىكەنلىكى تىلغا ئېلىنغان①. ئەينى ۋاقىتتا ھۆكۈمەت داۋان يولىنى ياساپ رېمونت قىلىپ تۇرىدىغان، كەلكۈن ۋاقتىدا كىشىلەرنى دەريادىن ئۆتكۈزۈپ قويىدىغان مەخسۇس ئادەم تورغۇزغانىدى. بۇلار "داۋانچىلار" دەپ ئاتىلاتتى. ئۇلارنىڭ تۇرالغۇ جايى "داۋانچى ئۆتىڭى" دەپ ئاتىلاتتى. "داۋانچى ئۆتىڭى" دېگەن بۇ نام كېيىنچە "داۋانچىلىك" بولۇپ قالغان.

① قۇربان غەلى خالىدى: « تارىخ جەرىدەئى جەدىدە» ، 18-بەتكە قارالسۇن.





# ئۈچىنچى باب
# ئۈرۈمچىنىڭ ساياھەت نۇقتىلىرى ۋە شەھەر قاتنىشى

## 1. ئۈرۈمچىدىكى باغچىلار ۋە ساياھەت نۇقتىلىرى

**خەلق باغچىسى**: بۇ ئۈرۈمچىدىكى تارىخى ئەڭ ئۇزۇن، ئەڭ چوڭ باغچا بولۇپ، شەرق تەرىپى ئۈرۈمچى دەرياسىغا، غەرب تەرىپى ئىشچىلار مەدەنىيەت سارىيىغا، جەنۇب تەرىپى خۇاڭخې يولى بىلەن خېيلوڭجياڭ يولىنىڭ ئاچىلىغا، شىمال تەرىپى چوڭكۆۋرۈككە تۇتىشىدۇ. ئالدى ئىشىكى جەنۇب تەرەپكە، ئارقا ئىشىكى شىمال تەرەپكە جايلاشقان. ئومۇمىي يەر مەيدانى 250 مىڭ كۋادرات مېتىر يەنى 25 مىڭ گېكتار.

خەلق باغچىسى شىنجاڭدا ئۆلكە تۈزۈمى يولغا قويۇلۇشتىن (1884-يىلىدىن) ئىلگىرى "كۆل" دەپ ئاتىلاتتى. ئۇ چاغلاردا ھازىرقى خەلق باغچىسىنىڭ ئورنى پۈتۈنلەي قومۇشلۇق، سازلىق، قويۇق دەرەخزارلىق ئىدى. ھەممىلا جايدا بۇلدۇقلاپ چىقىپ تۇرىدىغان بۇلاق سۇلىرىنى ئۇچراتقىلى بولاتتى. بۇلاق سۇلىرى تەرەپ-تەرەپتىن شىمالغا قاراپ ئېقىپ بىر كىچىك تەبىئىي كۆلگە قۇيۇلاتتى. بۇلاق سۇلىرى كۆلنىڭ جەنۇبىدىن كىرىپ شىمالىدىن چىقىپ ئۈرۈمچى دەرياسىغا قۇيۇلاتتى.

1888-يىلى تۇنجى باش مۇپەتتىش لىيۇ جىنتاڭ ئادەم بەلگىلەپ كۆلنى چاپتۇرۇپ چوڭقۇرلۇتۇپ، چوڭايتىپ تۆت چاسا ھالەتكە كەلتۈرۈپ خەنزۇچە نامىنى "جيەنخۇ" (鉴湖 زۇمرەت كۆل) دەپ

ئاتىغان. 1898-يىلى كۆلنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئىككى قەۋەتلىك بىر شىپاڭ (ھازىرقى كۆل ئوتتۇرىسىدىكى شىپاڭ) ياسالغان. شىنخەي ئىنقىلابىدىن كېيىن ياڭ زېڭشىن مالىيىدىن پۇل ئاجرىتىپ كۆلنىڭ ئەتراپىنى كېڭەيتىپ باغچا قىلىپ، 1918-يىلدىن 1921-يىلغىچە ئۈچ يىل ئىچىدە ئىچكىرىدىن ئىنژېنېر چاقىرتىپ، خوتەندىن داڭدار ئۇستىلارنى ئەكەلدۈرۈپ ئۆزىگە ھەشەمەتلىك ئوردا قىلىش ئۈچۈن "چاۋياڭ راۋىقى" (朝阳阁) نى ياسىتىپ تېيەنجىندە قۇيدۇرغان ئۆزىنىڭ مىس ھەيكىلىنى چاۋياڭ راۋىقىنىڭ ئالدىغا تۇرغۇزغان. ئارقىدىنلا زۈيشياتىڭ (醉霞亭)، شياۋچۈنتىڭ (晓春亭) راۋاقلىرىنى ۋە يۆۋېيساۋتىڭ (阅微草堂، كۆلنىڭ جەنۇبىي قىرغىقىدىكى ھازىرقى رەسىمخانا) نى سالدۇرغان ۋە بۇ باغچىنى "توڭلې گوڭيۈەن" (同乐公园) دەپ ئاتىغان. باغچا ئىچىگە ئېيىق، بۆرە، تۈلكە، جەرەن، بۇغا ۋە ھەر خىل قۇشلار كەلتۈرۈلۈپ، ساياھەتچىلەر ئۈچۈن ئېچىۋېتىلگەن. شۇندىن باشلاپ ھەر يىلى 5-ئاينىڭ 5-، 6-كۈنلىرى بۇ جايدا ئويۇن قويۇلىدىغان بولغان، ئىشىك بېلەتى ئېلىنمايتتى. ئەينى يىللاردا بۇ باغچا ئىچىدە تۈرلۈك سودا-سېتىق بولۇپ تۇراتتى.

ئازادلىقتىن كېيىن خەلق ھۆكۈمىتى باغچىغا نۇرغۇن مەبلەغ سالدى. 60-يىللاردا باغچىنىڭ ئەتراپىغا قورۇق تام سېلىندى. زۇمرەت كۆلنىڭ ئاستىغا بىتون ياتقۇزۇلۇپ ئەتراپى تاش بىلەن قوپۇرۇلدى. باغ ئىچىدىكى چوڭ-كىچىك يوللار ئاسفالت قىلىندى. ئىنقىلابىي قەھرىمانلار خاتىرە مۇنارى ياسالدى. 1986-يىلى باغچىنىڭ ئالدى-ئارقا دەرۋازىلىرى قەدىمىي خەنزۇچە ئۇسلۇبتا ياسالدى. زۇمرەت كۆلگە چىرايلىق بېزەلگەن رەڭگارەڭ قولۋاقلار سېلىندى. پىرقىراتقۇچ، تەقلىدىي پويىز، تەقلىدىي ئايروپىلان قاتارلىق تۈرلۈك بالىلار ئويۇنچۇقلىرى ياسالدى. 1997-يىلى خەلق





باغچىسى شەرققە كېڭەيتىلىپ شەرقىي تىنچلىق ئۆستىڭى خەلق باغچىسىنىڭ شەرقىي تېمى ئىچىگە ئېلىندى. بۇنىڭ بىلەن خەلق باغچىسىغا يېڭى تۈس كىرىپ تېخىمۇ گۈزەل سەيلىگاھقا ئايلاندى.

ھايۋانات باغچىسى: بۇ باغچا جەنۇبىي شىنخۇا يولىنىڭ جەنۇبىي ئۇچىنىڭ غەربىي قاسنىقىغا جايلاشقان. ئىگىلىگەن يەر مەيدانى 300 مىڭ كۋادرات مېتىردىن ئاشىدۇ. بۇ باغچىغا سېلىنغان ھەر خىل قۇرۇلۇشلار 5827 كۋادرات مېتىر، كۆكەرتىلگەن مەيدانى 300 مىڭ كۋادرات مېتىر بولۇپ، ھازىر پۈتۈن شەھەر خەلقى ياخشى كۆرىدىغان سەيلە-ساياھەت ئورنى بولۇپ قالدى.

ئازادلىقتىن ئىلگىرى بۇ باغچىنىڭ ئورنى مۇتەلجاننىڭ زېمىنى ئىدى. شۇڭا "مۇتەلجان قارىياغاچلىقى" دەپ ئاتىلاتتى. خەنزۇچە نامى "جياخېزى" (夹河子) دەپ ئاتالغان، بۇ "تار دەريا" دېگەن مەنىدە ئىدى. 1954-يىلى شەھەر قۇرۇلۇش تارماقلىرى بۇ يەرگە كۆچەت تىكتى. شۇنىڭ بىلەن بۇ جاينىڭ خەنزۇچە نامى "جياخېزى كۆچەتلىكى" دەپ ئاتالدى، ئۇيغۇرچە يەنىلا "مۇتەلجان قارىياغاچلىقى" دەپ ئاتىلىۋەردى. 1960-يىلى بۇ كۆچەتزارلىقنى ئۆزگەرتىپ ئىچىگە ھەرخىل گۈل-گىياھلارنى تېرىپ ئۆستۈردى. شۇنىڭ بىلەن بۇ جاي ئاستا-ئاستا باغچا قىياپىتىگە كىرىپ "جەنۇبىي باغچا" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى. 1974-يىلى "ھايۋانات باغچىسى"غا ئۆزگەرتىلىپ خەلق باغچىسىدىكى ھايۋانلار بۇ باغچىغا كۆچۈرۈپ كېلىندى. 1981-يىلى ئۈرۈمچى شەھەرلىك خەلق ھۆكۈمىتى بۇ باغچىغا "ئۈرۈمچى ھايۋانات باغچىسى" دەپ نام بەردى. 1989-يىلدىكى مەلۇماتقا ئاساسلانغاندا بۇ باغچىدا ئۈنۈۋېرسال ساراي، ئاققۇ كۆلى، قوش كىشىلىك پىرقىرىغۇچ، بەش ئېغىز پارنىك، ئالتە كورپۇس ھايۋانات ئۆيى ۋە 22 دانە

ھايۋانات قەپەسىدە 60 نەچچە خىل ھايۋانات ۋە ھەر خىل ئۇچار قاناتلار بار ئىكەن. يېقىنقى يىللاردىن بۇيان دۆلەتنىڭ مەبلەغ سېلىشى بىلەن سېمونت يوللار، چىرايلىق كۆۋرۈكلەر، ئورمان، گۈل-گىياھلار كۆپەيتىلىپ بىر ياخشى سەيلىگاھقا ئايلاندى.

قىزىلتاغ باغچىسى: قىزىلتاغنىڭ غەربىي ئۇچىغا، ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ شەرقىگە جايلاشقان قىزىلتاغ—ئۈرۈمچىنىڭ سىمۋولى سۈپىتىدە شەھەرنىڭ ئوتتۇرا قىسمىدا قەد كۆتۈرۈپ تۇرىدۇ. قىزىلتاغ چوققىسىدا كۆك خىشتا ياسالغان سەككىز مېتىر ئېگىزلىكتە بىر مۇنار بار. قارشى تەرەپتىكى يامالىق تېغى ئۈستىدە ئوخشاش ئېگىزلىكتە يەنە بىر مۇنار بار. بۇ ئىككى مۇنارنى خەنزۇلار ”جېنلوڭتا“ (镇龙塔 ئەجدىھار باسار مۇنار) دەپ ئاتىشىدۇ.

يازما تارىخىي ماتېرىياللاردا كۆرسىتىلىشىچە، 1785—1786-يىللىرى ئۇدا ئىككى يىل ئۈرۈمچى دەرياسىغا زور كەلكۈن كېلىپ، نۇرغۇن جاينى سۇ بېسىپ كەتكەن. خەلق ئىچىدە: ”ۋەھشىي ئەجدىھانىڭ غەزىپى تۇتۇپتۇ، قىزىلتاغ بىلەن قارشى تەرەپتىكى يامالىق تېغى دەريا سۈيىنى توسۇۋالىدىكەن. ئۈرۈمچى پۈتۈنلەي سۇ ئاستىدا قالىدىكەن“ دېگەن سۆز-چۆچەكلەر تارقىلىپتۇ. بۇ گەپ-سۆزلەرنى ئۈرۈمچى ئامبىلى شاڭئەن ئاڭلاپ 1788-يىلى (چيەنلۇڭنىڭ 53-يىلى) قىزىلتاغ بىلەن يامالىق تېغى ئۈستىگە بىردىن ئىككى مۇنار ياساتقان. بۇنىڭدىن مەقسەت ۋەھشىي ئەجدىھانى مۇشۇ مۇنار بىلەن باستۇرۇپ ھەرىكەت قىلالمايدىغان قىلىش ئىكەن. قىزىلتاغ ئۈستىدىكى مۇنار ھازىرغىچە مەزمۇت تۇرماقتا. يامالىق تېغى ئۈستىدىكى مۇنارنى ”مەدەنىيەت زور ئىنقىلابى“ يىللىرى خۇڭۋېيبىڭلار ئۆرۈۋەتكەنىدى. 1986-يىلى قايتا ياساپ تۇرغۇزۇلدى. چىڭ سۇلالىسى يىللىرى (1779-





يىلى) بۇ تاغ ئۈستىدە ”يۈخۇاڭمياۋ“ (玉皇庙) دەپ ئاتىلىدىغان بۇتخانا ياسالغان. تاغ ئاستىغىمۇ بۇددا ئىبادەتخانىسى سېلىنغان. شۇندىن بۇيان خەنزۇلار بۇ تاغنى ”مۇقەددەس تاغ“ دەپ چوقۇنۇپ كەلگەن.

1959-يىلى قىزىلتاغ ئۈستىگە خەنزۇلارنىڭ قەدىمىي ئۇسلۇبىدا سەككىز بۇرجەكلىك بىر شىپاڭ ياسالدى ۋە قىزىلتاغنىڭ كۈنگەي تەرىپىگە دەرەخ تىكىلدى. 1984-يىلى تاغ ئۈستىگە يەنە ئىككى چوڭ كىچىك شىپاڭ ياسالدى ۋە تاغ چوققىسىغا چىقىدىغان تاش پەلەمپەي ياسالدى. ئۇنىڭدىن كېيىن تاغ ئېتىكىگە كۆل ياسالدى. كۆل ئەتراپىغا چىم ياتقۇزۇلدى. تاغنى چۆرىدەپ تام قوپۇرۇلدى. ئىشىك بېكىتىلىپ باغچا ھالىتىگە كەلتۈرۈلدى. باغچىغا تۈرلۈك زامانىۋى ئويۇنچۇقلار قويۇلدى. 1985-يىلى5-ئايدىن باشلاپ قىزىلتاغ باغچىسى ساياھەتچىلەرگە رەسمىي ئېچىۋېتىلدى. تاغ ئۈستىگە چىقىدىغان مەخسۇس ئاپتوموبىل يولى ياسالدى. تاغ ئۈستىگە يەنە ۋەتەنپەرۋەر زات لىن زېشۈينىڭ ھەيكىلى تۇرغۇزۇلدى. قىزىلتاغ ئۈستىدە تۇرۇپ ئۈرۈمچى شەھىرىنىڭ پۈتۈن مەنزىرىسىنى تولۇق كۆرگىلى بولىدۇ. بۇ باغچا ھازىر ساياھەتچىلەرنى جەلپ قىلىدىغان ياخشى سەيلىگاھقا ئايلاندى.

ھەيرانباغ: ھەيرانباغنىڭ ئورنى چوڭكۆۋرۈكنىڭ شەرقىي ئۇچىنىڭ جەنۇبىي قاسنىقىغا جايلاشقان. بۇ جايدا ئەسلىدە بىر پاكار تاغ بولۇپ، ئۇيغۇرلار ئۇنى ”كىچىك تاغ“ دەيتتى. خەنزۇلار ”چىڭفېڭشەن“ (青峰山) دەپ ئاتايتتى. چىڭ سۇلالىسىنىڭ جياچىڭ يىللىرى بۇ تاغ ئۈستىگە بىر بۇتخانا سېلىنىپ، ”سەنخۇاڭمياۋ“ (三皇庙) دەپ ئاتالغان. كېيىن نامى ”سەنگۇەنمياۋ“ (三官庙 ئۈچ مۇئەككەل ئىبادەتخانىسى)غا ئۆزگەرگەن. بۇ ئىبادەتخانا 1933-يىلى ئۇرۇش مالىمانچىلىقىدا

ۋەيران قىلىنغان. 1934-يىلىدىن كېيىن بۇ كىچىك تاغ ئەتراپىغا پۇقرالار ئۆي-جاي سېلىپ مەھەللە تۈسىگە كىرگۈزگەن. 1964-يىلى شەھەرلىك ھۆكۈمەت بۇ جاينى كۆكەرتىش مەيدانى قىلىشنى تەستىقلىدى. 1965-يىلى تاغ ئۈستىگە خەنزۇلارنىڭ قەدىمىي پوسۇنىدا سەككىز بۇرجەكلىك بىر راۋاق ياسالدى. دەل-دەرەخ تىكىلىپ، ئوت-چۆپ ئۆستۈرۈلۈپ مەنزىرىلىك جايغا ئايلاندۇرۇلدى. باغنىڭ كۆلىمى 1.2 گېكتار كېلىدۇ. باغنىڭ جەنۇبىغا گۈل-گىياھ ماگىزىنى سېلىندى. 1985-يىلى باغ قۇرۇلۇشى تاماملىنىپ خەنزۇچە "چىڭشەنيۈەن" (青山苑)، ئۇيغۇرچە "ھەيرانباغ" دەپ نام بېرىلدى.

تېرەكساي: ئۈرۈمچىدىكى مەنزىرىسى گۈزەل ساياھەت نۇقتىلىرىنىڭ بىرى. تېرەكساي ئۈرۈمچىنىڭ جەنۇبىي شەھەر ئەتراپىدىكى ھاۋاسى سالقىن، مەنزىرىسى گۈزەل يازلىق سەيلىگاھ بولۇپ، ئورنى ئۈرۈمچىنىڭ جەنۇبىدىكى نەنشەن (يۇقىرىقى تاغ) تاغ رايونىدىكى قارا ئۈچىن تېغى (قارا تاغ) نىڭ شىمالىي باغرىدا. ئۈرۈمچى بىلەن بولغان ئارىلىقى 59.5 كىلومېتىر. دېڭىز يۈزىدىن 2252 مېتىر ئېگىز.

تېرەكسايىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 10 كىلومېتىر بولۇپ، ساي ئاغزىدىن سەككىز كىلومېتىر ماڭسا تېرەكسايىنىڭ مەركىزىگە كەلگىلى بولىدۇ. بۇ يەردە ساناتورىيە، ماگىزىن ۋە ئاشخانىلار بار. بۇ يەردە يەنە ساياھەتچىلەر ئۈچۈن تەييارلانغان ئات، تۆگىلەر بار. ئۇ يەردىن يەنە ئىككى كىلومېتىر ماڭسا سايىنىڭ ئاخىرىسىغا يەنى شارقىراتمىغا كېلىدۇ. شارقىراتمىنىڭ ئېگىزلىكى 40 مېتىردىن ئاشىدۇ. كەڭلىكى ئىككى مېتىر كېلىدۇ. تېرەكسايىنىڭ ئوتتۇرىسىدا سۈپسۈزۈك ئېقىن سۇ بار. بۇ ئېقىننىڭ سۈيى سارداۋان باغرىدىن باشلىنىپ ئۈرۈمچى دەرياسىغا قۇيۇلىدۇ.





ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 22 كىلومېتىر كېلىدۇ. ئېقىننىڭ باشلىنىش نۇقتىسىدىن شارقىراتمىغىچە 12 كىلومېتىر كېلىدۇ. شارقىراتمىدىن تېرەكساي ئاغزىغىچە ئون كىلومېتىر كېلىدۇ. تېرەكساي ئېقىنىنىڭ تەكشۈرۈپ خۇلاسىلانغان يىللىق سۇ مىقدارى 9 مىليون 650 مىڭ كۇب مېتىرغا يېتىدۇ.

بۇ ساياھەت نۇقتىسى ئىلگىرى كىشىلەرگە ئانچە تونۇش ئەمەس ئىدى. 1970-يىللاردىن باشلاپ ساياھەت نۇقتىسى قىلىنىپ تونۇلۇپ كېلىپ-كېتىدىغانلار كۆپەيگەندىن كېيىن ئۇيغۇرلار "تېرەكساي"، خەنزۇلار "بەيياڭگۇ" (白杨沟) دەپ ئالاھىدە تىلغا ئالىدىغان ساياھەت نۇقتىسىغا ئايلاندى.

## 2. ئۈرۈمچىنىڭ قاتناش ئىشلىرى ۋە شەھەر قاتنىشى

1950-يىلىدىن ئىلگىرى ئۈرۈمچى شەھىرىنىڭ دائىرىسى ھازىرقىدىن كۆپ كىچىك ئىدى. ئومۇمىي كۆلىمى 10 كۋادرات كىلومېتىر كېلەتتى. نوپۇسى 80 مىڭدىن 100 مىڭ ئەتراپىدا ئىدى. ئۇ چاغلاردا شەھەر ئىچىدە كونا ئاساسلىق يولدىن بىر قانچىسىلا، يەنى ھازىرقى ئازادلىق يولى، تىنچلىق يولى، شىنخۇا يولى، جۇڭشەن يولى، نۇرلۇق يولى، جەنۇبىي دوستلۇق يولى قاتارلىق يوللار بار ئىدى. ئاساسلىق يول دەپ سانالغان بۇ يوللارمۇ تار ۋە ئەگرى ئىدى. بۇندىن باشقا مۇتلەق كۆپ ساندىكى يوللار تار ۋە ئېگىز-پەس ئىدى. شەھەر يوللىرى ھارۋا بىلەن ئۇلاغ ماڭىدىغان توپا يوللار بولغاچقا يول يۈزىنى بىر قەۋەت تېزەك ئارىلاش ئۆلۈك توپا قاپلاپ تۇراتتى. شۇڭا يازدا بۇ يوللاردا دائىم دېگۈدەك چاڭ-توزان كۆتۈرۈلۈپ تۇراتتى. قىشتا كوچىلاردىكى قار تازىلانمىغاچقا يول يۈزىنى قېلىن قار-مۇز قاپلاپ كېتەتتى.

ئات-ئۇلاغلارنى مۇز تاقىسى بىلەن تاقىلىمىسا تېيىلىپ ماڭالمايتتى. ئادەملەرمۇ دىققەت قىلىپ ماڭمىسا تېيىلىپ يىقىلىپ چۈشەتتى. يولنىڭ ئىككى ياقىسىدىكى ئۆيلەرنىڭ قارلىرى يوللارغا چۈشۈرۈلگەچكە كوچىنىڭ ئىككى ياقىسىغا قار دۆۋىلىرى توشۇپ كېتەتتى. بۇ قار دۆۋىلىرى كوچىلارنى بەك تارلاشتۇرۇۋېتىپ قاتناش قىستاڭچىلىقىنى كەلتۈرۈپ چىقىراتتى. كۈز ۋە ئەتىياز كۈنلىرى، بولۇپمۇ ئەتىيازدا كوچىلاردىكى قېلىن قار بىلەن قىشچە كوچىغا تۆكۈلگەن يۇندىلار ئېرىپ قېلىن پاتقاققا ئايلىناتتى. پاتقاقنىڭ قېلىنلىقى 30—60 سانتىمېتىرغا يېتەتتى. بۇ ئەھۋاللارنى 20-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا ئۆتكەن قەشقەرلىك موللا ناسىرنىڭ باشقىلار تەرىپىدىن ساقلىنىپ «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى» دە ئېلان قىلىنغان تۆۋەندىكى قوشاقلىرىنى ئوقۇپ چۈشىنىۋېلىشقا بولىدۇ:

ھاكچى دەرۋازىسىنى ئېچىپ،
تىزىمغىچە پاتقاق كېچىپ،
ئەتراپىمغا لايىنى چېچىپ،
قەدەم قويدۇم شەھەر سىرى.

سۇ دەرۋازىنىڭ ئىچى-تېشى،
روزى ھاجىمدۇر يۇرتىنىڭ بېشى،
يېتىملارنىڭ ئاققان يېشى،
ھېچكىمنىڭ يوق پەرۋالىرى.

مەن قەشقەرلىك موللا ناسىر،
ھارۋىكەشمەن ئۆزۈم ھازىر،
سۆزلىرىمدە بولسا قۇسۇر،





كەچۈرگەيلا بارچىلىرى.

پاتقاق مەزگىلى 2-ئايدىن 6-ئايغىچە، 9-ئايدىن 11-ئاينىڭ ئاخىرىغىچە داۋاملىشاتتى.

ئەينى يىللاردا شەھەر ئىچىدىكى قاتناش ھارۋا، مەپە، خادىك، تۆگە، ئېشەك، چانا، ئات بىلەن بولاتتى. قۇمۇل ۋە دونخۇاڭلار بىلەن بولىدىغان قاتناشتا تۆگىگە تايىنىلاتتى. ئالتە شەھەر بىلەن بولىدىغان قاتناشتا ئېشەك، قېچىر، تۆگە كارۋانلىرى ئاساسلىق قاتناش قوراللىرى ھېسابلىناتتى. ئىلى بىلەن بولىدىغان قاتناش ھارۋا كارۋىنى ئارقىلىق بولاتتى. يۈز، ئىككى يۈز ھارۋا بىر كارۋان بولاتتى. بىر كىشى تۆت ھارۋىنى ھەيدەيتتى. بۇنداق ھارۋىلار "تارانچى ھارۋىسى" دەپ ئاتىلاتتى. 1932-يىلى ئۈرۈمچىدىكى سودىگەرلەرنىڭ تۆگىلىرى 5300دىن ئېشىپ كېتەتتى. 1934-يىلىغا كەلگەندە تۆگىلەر ئازىيىپ 1200گە چۈشۈپ قالدى. بۇ چاغدا تۆگىلەر ئۇزۇن يولغا ماڭماي پەقەت شەھەر ئەتراپىدىكى قىسقا يوللۇق قاتناشلارغىلا ئىشلىتىلىدىغان بولغان. چۈنكى بۇ چاغلارغا كەلگەندە ئاپتوموبىل قاتنىشى دەسلەپكى قەدەمدە شەكىللەنگەنىدى.

1921-يىل ئامېرىكىدىن بىر پىكاپ كىرگۈزۈلدى. شۇ يىلى يەنە تيەنجىندىن 36 يۈك ئاپتوموبىلى سېتىۋېلىنىپ كېلىنىدى. 1926 -يىلى چەت ئەلدىن يەنە 30 يۈك ئاپتوموبىلى كىرگۈزۈلدى. شۇ يىلى ئۈرۈمچى-چۆچەك يولىدا ئاپتوموبىل قاتناشقا باشلىدى ھەمدە ئۈرۈمچىدە بېكەت قۇرۇلدى. بۇ بېكەت ھازىرقى ئاپتونوم رايونلۇق پارتىيە مەكتىپى ئورنىدا ئىدى.

1934-يىلى ئۈرۈمچى گۇچۇڭ تاشيولى ياسالدى. 1937-يىلى قورغاستىن چىقىپ ئۈرۈمچى ئارقىلىق شىڭشىشياغا بارىدىغان تاشيول ياسالدى.

1939-يىلىدىن كېيىن ئۈرۈمچىدە كوچا ئاپتوبۇسى قاتناشقا باشلىدى. ئاپتوبۇس پەقەت ئىككى لىنىيەدىلا قاتنايتتى. بىر لىنىيە شىياۋشىزىدىن نەنلياڭغا بارىدىغان لىنىيە ئىدى. بۇ لىنىيىدە تۆت بېكەت بار ئىدى. يەنە بىر لىنىيە هازىرقى تىيانشان سارىيى ئالدىدىن داشىمېنغا بارىدىغان لىنىيە ئىدى. بۇ لىنىيىدە ئۈچ بېكەت بار ئىدى.

1944-يىلىدىن كېيىن ئامېرىكىنىڭ پىكاپلىرى بىلەن ئاپتوموبىللىرى كىرگۈزۈلدى. ئەينى چاغدا شىنجاڭ بويىچە 3361 كىلومېتىر ئاددىي تاشيول، 317 قاتناش ئاپتوموبىلى بار ئىدى.

يېڭى جۇڭگو قۇرۇلغاندىن كېيىن، پۈتۈن شىنجاڭنىڭ جۈملىدىن ئۈرۈمچىنىڭ قاتناش ئىشلىرىغا نۇرغۇن مەبلەغ سېلىندى. هازىر ئۈرۈمچى جۇڭگونىڭ غەربىي شىمالىدىكى قاتناش تۈگۈنىگە ئايلاندى. يېقىنقى يىللاردىكى سانلىق مەلۇماتلارغا ئاساسلانغاندا، شىنجاڭ بويىچە ئاپتوموبىللارنىڭ قاتناش مۇساپىسى 32 مىڭ 800 كىلومېتىرغا يەتكەن. هازىر ئۈرۈمچىدىن جۇڭگونىڭ هەرقايسى جايلىرىغا ۋە چەت ئەللەرگە بارىدىغان تاشيول، تۆمۈر يول، ئاۋىئاتسىيە يوللىرى بار.

ئۈرۈمچىنىڭ شەھەر قاتناش ئىشلىرىدىمۇ زور ئۆزگىرىش بولدى. يېقىنقى يىللاردىكى مەلۇماتتىن قارىغاندا ئۈرۈمچى شەھىرىدىكى يول ۋە چوڭ-كىچىك كوچىلارنىڭ ئومۇمىي سانى 417 گە يەتكەن. بۇنىڭ ئىچىدە يوللار 162 گە، چوڭ كوچىلار 39 غا، كىچىك كوچىلار 216 غا يەتكەن. يول ۋە كوچىلار شەھەر ئىچىدىكى مۇهىم قاتناش لىنىيىسى بولۇپ، ئۇزۇن ۋە كەڭ ياسالغان. ئەڭ كەڭ قوش يۆنىلىشلىك يول جەنۇبىي بېيجىڭ يولى بولۇپ، هەربىر تەرىپىنىڭ كەڭلىكى 11 مېتىردىن ئاشىدۇ. نۇرلۇق يولى قوش يۆنىلىشلىك يول بولۇپ، ئومۇمىي كەڭلىكى





46 مېتىرغا يېتىدۇ. شەھەر ئىچىدىكى چوڭ-كىچىك يول ۋە كوچىلارنىڭ هەممىسىگە ئاسفالت ياتقۇزۇلغان.

## 3. ئۈرۈمچىدىكى كۆۋرۈكلەر

1998-يىلدىكى مەلۇمات بويىچە، شەھەر دائىرىسىدە جەمئىي 98 كۆۋرۈك بار ئىكەن. بۇنىڭ ئىچىدە چوڭ ستېرېئولۇق كۆۋرۈكتىن 15 ى، پىيادىلەر تىكلەم كۆۋرۈكىدىن 25 ى، پىيادىلەر يەر ئاستى ئۆتۈشمە يولىدىن 32 ى بار ئىكەن.

چوڭكۆۋرۈك: 1765-يىلى هازىرقى شەھەرلىك هۆكۈمەت ئالدىدىكى دەريا كۆۋرۈكى ئورنىغا ئاددىي بىر ياغاچ كۆۋرۈك سېلىنغانىدى. كېيىن بۇ كۆۋرۈكنى سۇ ئېلىپ كەتتى. ئۇندىن كېيىن بىرقانچە قېتىم كۆۋرۈك سېلىنغان بولسىمۇ، بەك ئاددىي بولغاچقا سۇ ئېلىپ توختاتمىدى. 1906-يىلىغا كەلگەندە بىرقەدەر مۇستەهكەم ياغاچ كۆۋرۈك سېلىندى. بۇ كۆۋرۈك ئۈرۈمچىدىكى بارلىق كۆۋرۈكلەردىن چوڭ بولغاچقا ئۇيغۇرچە نامى ”چوڭكۆۋرۈك“ دەپ ئاتالدى. بۇ كۆۋرۈك گۇڭنىڭ قەلئەسىگە بارىدىغان يول ئۈستىدە بولغاچقا خەنزۇلار ”گۇڭنىڭ كۆۋرۈكى“ دەپ ئاتايتتى. بۇ كۆۋرۈكنىڭ لىمى مۇستەهكەم ئورنىتىلمىغاچقا 1914-يىلى كەلكۈن ئېقىتىپ كەتتى. 1918-يىلى ئەسلىدىكى كۆۋرۈك ئورنىغا يەنە بىر كۆۋرۈك سېلىندى. كۆۋرۈكنىڭ ئىككى بېشىغا زىننەت دەرۋازىسى ياسالدى. كۆۋرۈكنىڭ ئوتتۇرىسىغا، ئىككى يانغا ئىككى كۆزنىتىش راۋىقى ياسالدى. كۆۋرۈكنىڭ ئىككى يېنىدا رېشاتكا ۋە ئولتۇرۇپ دەم ئېلىش ئورۇنلىرى بار ئىدى. يېڭى سېلىنغان بۇ كۆۋرۈك دىخۇا قەلئەسىنىڭ غەربىدىكى كۆۋرۈك بولغاچقا، خەنزۇچە نامى ”شىداچياۋ“ (西大桥 غەربىي چوڭ كۆۋرۈك) دەپ

ئاتالدى. بۇ كۆۋرۈك ناھايىتى ھەشەمەتلىك ياسالغان بولسىمۇ، پۈتۈنلەي ياغاچتىن ياسالغانلىقتىن 1940-يىلىغا كەلگەندە يەنە سۇ ئېلىپ كەتتى. بۇ خەلقئارالىق يول ئۈستىدىكى كۆۋرۈك بولغاچقا (ياپونغا قارشى ئۇرۇش مەزگىلىدە، بۇ كۆۋرۈكتىن سوۋېت ھەربىي ماشىنىلىرى توختىماي ئۆتۈپ تۇراتتى)، ھۆكۈمەت كۈچنى مەركەزلەشتۈرۈپ، بۇرۇنقى كۆۋرۈكنىڭ 10 مېتىر جەنۇبىغا 10 توننا يۈك كۆتۈرىدىغان بىر كۆۋرۈك سالدى. بۇ كۆۋرۈكنىڭ ئىككى بېشى ۋە ئوتتۇرىسىدىكى تۈۋرۈكلەر تاش بىلەن سېمونتتىن قوپۇرۇلغان، قالغان قىسمى ياغاچتىن ياسالغانىدى. ئىش ھەققى ۋە ماتېرىيال ھەققى ئۈچۈن شۇ يىلى 8-ئايدا ھۆكۈمەتتىن 30 مىليون سەر تەڭگە بەرگەن.

1953-يىلى 8-ئايدا ئۈرۈمچى دەرياسىغا ئاز كۆرۈلىدىغان چوڭ كەلكۈن كەلدى. كۆۋرۈك ئاستىدىن ئۆتكەن سۇ مىقدارى 360 كۇب مېتىر سېكۇنتقا يەتتى. خەلق ھۆكۈمىتى جىددىي تۇتۇش قىلىپ قاتناشنى تېز ئەسلىگە كەلتۈردى. 1959-يىلى تۆت ئاراشلىق تۆمۈر بېتونلۇق كۆۋرۈك ياسالدى. بۇ كۆۋرۈكنىڭ ئۇزۇنلۇقى 100 مېتىر، كەڭلىكى 14 مېتىر ئىدى. ئۇندىن باشقا ئىككى ياندا ئۈچ مېتىر كەڭلىكتە پىيادىلەر يولى بار ئىدى. لايىھىلەنگەن كۆتۈرۈشچانلىقى ئاپتوموبىل 18 توننا، پىرتسىپ 80 توننا ئىدى. كۆۋرۈك پۈتكەندىن كېيىن كۆۋرۈككە قارايدىغان مەخسۇس ئادەم بەلگىلەنگەن.

1996-يىلى بۇ كۆۋرۈك پارتلىتىۋېتىلىپ ئورنىغا ھازىرقى چوڭكۆۋرۈك سېلىندى. كۆۋرۈك قۇرۇلۇشى 4-ئايدا باشلىنىپ 8-ئايدا پۈتۈپ قاتناش باشلاندى.

**ئوتتۇرا كۆۋرۈك:** داشىمپىندىن ئەنزىگوغا بارىدىغان يولدىكى كۆۋرۈك ئوتتۇرا كۆۋرۈك دەپ ئاتىلاتتى. بۇ كۆۋرۈك دەسلەپتە





1946-يىلى ياغاچتىن ياسالغانىدى. ئۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى 80 مېتىر، كەڭلىكى 8.5 مېتىر بولۇپ، ئىككى قاسنىقىدا 0.75 مېتىردىن پىيادىلەر يولى بار ئىدى. 1953-يىلى ئۇنى كەلكۈن ئېقىتىپ كەتكەن. 1954-يىلى 11-ئايدا قايتا سېلىنغان بولۇپ، ئۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى 100 مېتىر، كەڭلىكى 10 مېتىر، ئىككى ياندىكى پىيادىلەر يولى 1.5 مېتىر ئىدى. 1968-يىلى بۇ كۆۋرۈك بۇزۇۋېتىلىپ، تىنچلىق ئۈستىڭگە كەڭلىكى 18 مېتىر، ئۇزۇنلۇقى 7 مېتىر كېلىدىغان بىر كۆۋرۈك سېلىندى.

1984-يىلى كونا ئوتتۇرا كۆۋرۈكنىڭ 100 مېتىر يۇقىرىسىغا تۆمۈر بېتونلۇق ئۆتۈشمە كۆۋرۈك ياسىلىپ، 1985-يىلى 9-ئايدا قاتناش باشلاندى. بۇ كۆۋرۈك ئاساسىي گەۋدىسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 83.86 مېتىر، كەڭلىكى 31 مېتىر بولۇپ، كۆۋرۈك يۈزى 2600 كۋادرات مېتىر كېلىدۇ.

**باشكۆۋرۈك:** سەنشىخاڭزىدىن سايباغقا بارىدىغان يولدىكى كۆۋرۈك "باشكۆۋرۈك" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ كۆۋرۈك 1942-يىلى ياسالغان. كۆۋرۈكنىڭ ياسىلىشى ئوتتۇرا كۆۋرۈككە ئوخشايتتى. 1953-يىلى بۇ كۆۋرۈكنى كەلكۈن بۇزۇۋەتكەن. 1954-يىلى رېمونت قىلىنىپ ئەسلىگە كەلتۈرۈلگەن. كېيىنچە دەريا سۈيى تىزگىنلىنىپ، دەريا قۇرۇپ كەتكەچكە، 1980-يىلىغا كەلگەندە بۇ كۆۋرۈك بۇزۇۋېتىلىپ ئورنىغا تىنچلىق ئۈستىڭگە كەڭلىكى 18 مېتىر، كۆتۈرۈشچانلىقى 15 توننىلىق تۆمۈر بېتونلۇق كۆۋرۈك سېلىندى.

1960-يىلى جەنۇبىي پويىز ئىستانسىسى ئۆتۈشمە كۆۋرۈكى سېلىندى. 1985-يىلى خەلق يولىغا ستېرېئولۇق كۆۋرۈك سېلىندى. بۇ شىنجاڭنىڭ كۆۋرۈكچىلىك تارىخىدىكى تۇنجى ستېرېئولۇق كۆۋرۈك ھېسابلىنىدۇ. 90-يىللارغا قەدەم باسقاندىن

كېيىن، ئۈرۈمچى شەھىرىنىڭ كۆۋرۈك قۇرۇلۇشى تېز تەرەققىي قىلىش دەۋرىگە كىردى. 1995-يىلى گۇچۇڭ يولىدىكى ستېرېئولۇق كۆۋرۈك بىلەن غەربىي شىمال بويىچە بىرىنچى ئۇرۇندا تۇرىدىغان كۆلىمى زور شىخوڭ يولى ئۆتۈشمە كۆۋرۈكى پۈتتۈرۈلدى، 1996-يىلى جۇجياڭ يولى، قاراماي يولى ستېرېئولۇق كۆۋرۈكلىرى سېلىندى. 1998-يىلى خېنەن يولى ستېرېئولۇق كۆۋرۈكى ۋە ئۈرۈمچىنىڭ ”جەنۇبىي دەرۋازىسى“ بولغان جەنۇبىي قارلىغاچلىق ستېرېئولۇق كۆۋرۈكى كەينى-كەينىدىن پۈتتۈرۈلدى. كۆۋرۈك ۋە يەر ئاستى يولىنىڭ كۆپىيىشى ۋە يوللارنىڭ ئۇزىرىشى، ھەر تەرەپكە سوزۇلۇشى شەھەرنىڭ ستېرېئولۇق قاتناش سىستېمىسىنى بەرپا قىلدى.



# 2-قىسىم

# تەڭرىتاغ تىزمىسى ۋە شەرقىي شىنجاڭدىكى يەر-جايلار ناملىرى

# بىرىنچى باب
# تەڭرىتاغ تىزمىسىغا جايلاشقان يەر-جايلار ناملىرى

## 1. تەڭرىتاغ تىزمىسى

تەڭرىتاغ تىزمىسى ئاسىيا قىتئەسىنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان بولۇپ، قۇمۇل-ئاراتۇرۇك تەۋەسىدىكى دېڭىز يۈزىدىن 4926 مېتىر ئېگىز بولغان قارلىق تاغدىن باشلىنىدۇ. شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنى دەل ئوتتۇرىسىدىن كېسىپ ئۆتىدۇ. ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 2500 كىلومېتىر. شىنجاڭ ئىچىدىكى قىسمى 1700 كىلومېتىر بولۇپ، جەنۇبىي ئۇچى پامىر ئېگىزلىكىگە تۇتىشىدۇ. تەڭرىتاغ تىزمىلىرى يۇلتۇز، كىنىگت (قارا شەھەر)، باي قاتارلىق ئوچۇق ئويمانلىقلارنى، بارىكۆل، ئاراتۇرۇك، قۇمۇل، تۇرپان، سايرام ئويمانلىقى قاتارلىق يېپىق ئويمانلىقلارنى (دەريا ۋە ئېقىنلار سۈيى ئويمانلىقتىن سىرتقا ئېقىپ چىقمايدىغان ئويمانلىق يېپىق ئويمانلىق دېيىلىدۇ) هاسىل قىلغان. ئېگىللىگەن يەر مەيدانى شىنجاڭ يەر كۆلىمىنىڭ 5/1 قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ. تەڭرىتاغنىڭ دۇنياغا مەشھۇر چوققىلىرىدىن تۆمۈر چوققا (دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 7435.29 مېتىر)، خانتەڭرى چوققىسى (دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 6995 مېتىر) بولغاچقا ۋە قىش-ياز قار-مۇز بىلەن قاپلىنىپ تۇرىدىغان ئېگىز ئومۇرتقىلىرى، غايەت زور مۇزلۇقلىرى، سۈپسۈزۈك مەرۋايىتتەك سۇلىرى، چەكسىز ئورمانلىرى،





ياپيېشىل يايلاقلىرى، قىممەتلىك يەر ئۈستى ۋە يەر ئاستى بايلىقلىرى بولغاچقا، ئەجدادلىرىمىز ئۇنى يۇرتىمىزنىڭ سىمۋولى دەپ تونۇپ، ”تەڭرىتاغ“ (ئىلاھ تاغ) دەپ نام بەرگەن.

تەڭرىتاغنىڭ شىمالى ۋە جەنۇبىدىكى 60% دېھقانچىلىق مەيدانلىرى قار-مۇز سۇلىرىغا تايىنىپ سۇغىرىلىدۇ. مۇھىم شەھەرلەر، زاۋۇت، كان-كارخانىلار ۋە شىنجاڭ ئاھالىسىنىڭ يېرىمىدىن كۆپرەكى تەڭرىتاغنىڭ ئىككى يېنىغا جايلاشقان.

تەڭرىتاغدا قىممەتلىك دورا ئۆسۈملۈكلەردىن قارلەيلىسى، سۇغۇگۈل، قانتېپەر، يېشىل يوپۇرماق، مەرزەنجۇش، رەۋەن، چاكاندا، شىنجاڭ ئەڭلىكئوتى، يەرمەدىكى، توشقانزەدىكى، قۇشقاچقول، چاچرانقۇ، ئىزمۇق، چىتەن، قارىقات، بۆلجۈرگەن، ئازغان، يالپۇز قاتارلىقلار ئۆسىدۇ؛ دەل-دەرەخلەردىن قارىغاي، شەمشاد، ئارچا، ئېرەن، تاغ تېرىكى، ياۋا ئالما، قىرچىن، تاغ سۆگىتى، قېيىن قاتارلىقلار بار. ياۋايى هايۋانلاردىن يىلپىز، تاغ ئۆچكىسى، سېرىق چاشقان، توشقان، سۆلەيسۇن، چوڭ قۇلاق بۇغا، بۇغا، جۇر (ئىلىك)، قوڭۇر ئېيىق، ياۋا توڭگۇز، سوغۇر، تىيىن، بۇلغۇن، تۈلكە، بۆرە قاتارلىقلار؛ قۇشلاردىن بۈركۈت، ئۇلار، مۇشۇكياپلاق، كەكلىك، قىرغاۋۇل، چىل، ياۋا ئۆردەك، لاچىن، تاغ كەپتىرى، قارچىغا، بۆدۈنە، سېغىزغان قاتارلىقلار؛ كان بايلىقلىرىدىن تۆمۈر، كۆمۈر، قوغۇشۇن، مىس، نىكىل، كېپەك ئالتۇن قاتارلىقلار بار.

تەڭرىتاغ تىزمىسىغا چوڭ-كىچىكلىكى ۋە ئېگىز-پەسلىكى ئوخشاش بولمىغان نۇرغۇن ئويمانلىقلار ۋە ۋادىلار جايلاشقان. ئۇلارنىڭ ئىچىدە چوڭراقلىرىدىن ئىلى—كۈنەس ۋادىسى، موڭغۇلكۈرە، قاراشەھەر، تۇرپان، قۇمۇل، بارىكۆل، بورتالا، باي، ئۈچتۇرپان، كەلپىن، ۋە چوڭ-كىچىك يۇلتۇز

ئويمانلىقلىرى بار. بۇ ئويمانلىق، ۋادىلار "ئاشلىق ئامبىرى"، "گۆش ئامبىرى"، "مېۋە-چېۋە ماكانى" دېگەندەكناملار بىلەن ئاتىلىپ كەلمەكتە.

## 2. تەڭرىتاغ تىزمىسىنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرىنىڭ نامى

تەڭرىتاغنىڭ شەرقىي ئۇچى "قارلىق تاغ" ياكى "باغداش" دەپمۇ ئاتىلىدۇ. قارلىق تاغنىڭ قۇمۇل ۋىلايىتىنىڭ شەرقىي قىسمىدىن ئاقتاشقىچە سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 150 كىلومېتىر كېلىدۇ. قارلىق تاغنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىسى—"تۆمۈرتى چوققىسى" دېڭىز يۈزىدىن 4926 مېتىر ئېگىز، ئاقتاشتىن يەتتە قۇدۇققىچە سوزۇلغان قىسمى "باركۆل تاغلىرى" دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ قىسمىنىڭ ئۇزۇنلۇقى تەخمىنەن 175 كىلومېتىر كېلىدۇ. باركۆل تېغىدىكى ئەڭ ئېگىز چوققا تاراتى چوققىسى دېڭىز يۈزىدىن 4172 مېتىر ئېگىز. باركۆل تېغىنىڭ شىمالىدىكى تاغ "قاراتاغ" دەپمۇ ئاتىلىدۇ (بۇ تاغ خەنزۇچە "بېيشەن" دېيىلىدۇ، مەنىسى "شىمالىي تاغ" دېگەنلىك بولىدۇ). بۇ تاغنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىسى"قاراتاغ چوققىسى" دېڭىز يۈزىدىن 3931 مېتىر ئېگىز. قاراتاغمۇ تەڭرىتېغىنىڭ بىر تارمىقى بولۇپ، باركۆل تېغى بىلەن قاراتاغ ئارىسىدا باركۆل ئويمانلىقى بار.

تەڭرىتاغنىڭ يەتتە قۇدۇقتىن يوغانتېرەككىچە سوزۇلغان قىسمى ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقى زامانىدا "ئالتۇنتاغ" دەپ ئاتىلاتتى. مىلادى 981—984-يىللىرى سۇڭ سۇلالىسىدىن قۇچۇ (ئىدىقۇت) ئۇيغۇر خانلىقىغا ئەلچى بولۇپ كەلگەن خەنزۇ سەيياھ ۋاڭ يەندى ئۆزىنىڭ «تۇرپانغا ساياھەت خاتىرىسى» دە: "ئۇيغۇرلار قۇرۇلۇشلارنى ئاق گەج بىلەن ئاقلايدۇ. ئالتۇنتاغدىن





(تەڭرىتاغنىڭ شەرقىي تىزمىلىرىدىن بىرى) ئېقىپ كېلىدىغان سۇلىرى شەھەرنى چۆرىدەپ ئاقىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن ئېتىزلارنى سۇغىرىدۇ ۋە تۈگمەن چۆرىيدۇ "① دەپ يازغان.

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئالتۇنتاغ دەل تەڭرىتاغنىڭ ھازىرقى يەتتە قۇدۇقتىن يوغانتېرەككىچە بولغان قىسمىنى كۆرسىتىدۇ.

ھازىر دۆلىتىمىزدە يېزىلغان خەنزۇچە ماتېرىياللاردا تۆپەئاتا تېغى بىلەن ئالتۇنتاغنى قوشۇپ "بۇغدا تېغى" دەپ ئاتاۋاتىدۇ. تۇرپان ۋە ئۈرۈمچىنىڭ يەرلىك كىشىلىرى تەڭرىتاغنىڭ بۇ قىسمىنىڭ يەتتە قۇدۇقتىن يوغانتېرەككىچە سوزۇلغان قىسمىنى "چالقانتاغ" دەپ ئاتايدۇ ②. (چالقانتاغ قەدىمكى تىلىمىزدا "قان تۆكۈلگەن، جەڭ بولغان تاغ" دېگەن مەنىدە). يەتتە قۇدۇقتىن يوغانتېرەككىچە بولغان ئارىلىقتا يەنە ئوتارلا ("يايلاق تەكشۈرۈش" دېگەن مەنىدە) تېغى، داستان تاغلىرى بار. بۇ ئارىلىقتا ئېگىز چوققىلاردىن تارلاڭ چوققىسى (4388 مېتىر)، ئۆتەڭ چوققىسى (4143 مېتىر)، داستانتاغ چوققىسى (3296 مېتىر) بار.

تەڭرىتاغنىڭ يوغانتېرەكتىن فۇكاڭ ۋە ئۈرۈمچىلەرگىچە سوزۇلغان قىسمى "تۆپەئاتا تېغى" دەپ ئاتىلىدۇ. تەڭرىتاغنىڭ بۇ قىسمىدىكى ئەڭ ئېگىز چوققىسى—"تۆپەئاتا چوققىسى" (بۇغدا چوققىسى) دېڭىز يۈزىدىن 5445 مېتىر ئېگىز. بۇ جايدا يەنە مەشھۇر كۆللەردىن تۆپەئاتا كۆلى بار. بۇ كۆلنىڭ سۇ يۈزى دېڭىز يۈزىدىن 1980 مېتىر ئېگىز. كۆل يۈزى 2.45 كۋادرات كىلومېتىر، ئوتتۇرىچە چوڭقۇرلۇقى 40 مېتىر. ئەڭ چوڭقۇر جايى

① ②«ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1988-يىل 31-ماي سانى ۋە 1995-يىل 6-دېكابىر سانىغا قارالسۇن.

105 مېتىر. بۇ كۆل تارىختا "تۆپەئاتا كۆلى" دېگەن قەدىمىي نامدىن باشقا يەنە "تەڭرىكۆل"، "بۇغدا كۆلى"، "تيەنچى كۆلى" دېگەن ناملار بىلەن ئاتىلىپ كەلدى. تۆپەئاتا تېغى فۇكاڭ ۋە ئۈرۈمچى ئەتراپىغا كەلگەندە ئاخىرلىشىدۇ.

تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي تارمىقىنىڭ يوغانتېرەك غولىدىن سۇساي (داشىگۇ) ئارقىلىق ماڭىدىغان ئۈرۈمچى-كورلا يولىغىچە بولغان قىسمىدا يەتتە داۋان تېغى، پەنجىرتاغ، قاراتاغ دېگەن جايلىرى بار. بۇ ئارىلىقتىكى يەتتە داۋان تېغىنىڭ ئېگىز جايى 2042 مېتىر كېلىدۇ. قارىتاغنىڭ ئېگىزلىكى 2891 مېتىر كېلىدۇ. جەنۇبىي تارماق بۇ جايغا كەلگەندە ئۇنىڭغا شەرقتىن كەلگەن ئايغىر بۇلاق تاغلىرى قوشۇلىدۇ. ئايغىر بۇلاق تاغلىرى تەڭرىتاغنىڭ بىر بۆلىكى بولۇپ، ئۇنىڭ شەرقىي ئۇچى "چۆلتاغ"، ئوتتۇرا قىسمى "ئايغىر بۇلاق"، غەربىي قىسمى "قايدۇ تېغى" دەپ ئاتىلىدۇ. قايدۇ تېغىنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىلىرىدىن قايدۇ چوققىسى 4594 مېتىر، كىرتەي چوققىسى 4199 مېتىر كېلىدۇ. قايدۇ تېغىنىڭ جەنۇبىي تەرىپىدە يەنە كىنگىت ئويمانلىقى بار. كىنگىت ئويمانلىقىنىڭ جەنۇبىي تەرىپىدە شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان ئاقتاغ (باشئەگىم تېغى) بار. ئاقتاغ توقسۇن ناھىيىسى بىلەن لوپنۇر ناھىيىسى چېگرىسىدىكى قۇرۇقتاغدىن باشلىنىپ، غەربكە سوزۇلۇپ، لوپنۇردىن ئۆتۈپ باشئەگىم تېغىغا تۇتىشىدۇ.

كىنگىت ئويمانلىقىدا مەملىكەت بويىچە ئىچكى قۇرۇقلۇقتىكى ئەڭ چوڭ تاتلىق سۇلۇق كۆللەرنىڭ بىرى بولغان باغراش كۆلى بار. باغراش كۆلىنىڭ شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 58 كىلومېتىر، جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان كەڭلىكى 30 كىلومېتىر، ئومۇمىي كۆلىمى 1715 كۋادرات كىلومېتىر، سۇ يۈزى 1067 كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. بۇ يەردە يەنە





يۇرتىمىزدىكى مەشھۇر دەريالاردىن قاراشەھەر دەرياسى بار.

ئۈرۈمچى-كورلا يولىدىن مايتاغ-كۇچا يولىغىچە بولغان ئارىلىقتا تەڭگىرتاغ[①] ۋە يىلان قوۋۇرغا تاغلىرى بار. تەڭرىتاغ مايتاغ-كۇچا يولىغا كەلگەندە ئۈچ تارماققا ئايرىلىدۇ. شىمالىي تارمىقى "پولكنۇر تېغى"، ئوتتۇرا تارمىقى "ئاۋرال تېغى"، جەنۇبىي تارمىقى "نارات تېغى" دەپ ئاتىلىدۇ. شىمالىي تارمىقى يىلان قوۋۇرغا، پولكنور، كوگورچىن، تەلكە ۋە تاللىق تاغلىرىدىن ئۆتۈپ قازاقىستان تەۋەسىگە سوزۇلىدۇ. يىلان قوۋۇرغا تېغىنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىسى 5900 مېتىر، پولكنور تېغىنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىسى 4063 مېتىر، كوگورچىن تېغىنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىسى 3698 مېتىر كېلىدۇ. ئوتتۇرا تارمىقى شەرقتىن غەربكە قاراپ "ئەندىرئولا تېغى"، "ئارشاڭ تېغى"، "ئاۋرال تېغى" دەپ ئۈچ بۆلەككە بۆلۈنىدۇ. ئەندىرئولا تېغىنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىسى 4380 مېتىر، ئارشاڭ تېغىنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىسى 4082 مېتىر، ئاۋرال تېغىنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىسى 2591 مېتىر كېلىدۇ. جەنۇبىي تارمىقى غەربكە قاراپ نارات تېغىنىڭ غەربىگە كەلگەندە باشئەگىمدىن كەلگەن ئاقتاغنىڭ غەربىي ئۇچى مۇز تاماس تېغى بىلەن قوشۇلۇپ، ئاندىن غەربكە سوزۇلۇپ تىرسىق تاغ، خالىق تاغلىرىدىن ئۆتۈپ، مۇز ئارت تېغىغا يەنى تۆمۈر چوققا رايونىغا تۇتىشىدۇ. ئاقتاغ باشئەگىمدىن ئۆتۈپ خورا، كۆكتېكە، تەلەمەت تاغلىرىدىن ئۆتۈپ مۇزتاماسقا كېلىپ نارات تېغىغا قوشۇلىدۇ. نارات تېغى بىلەن تەلەمەت تېغى ئوتتۇرىسىدا مەشھۇر يۇلتۇز (بايىنبۇلاق) ئويمانلىقى بار. بۇ جاي ياخشى يايلاق بولغاندىن باشقا يەنە مەشھۇر ئاققۇ مەيدانى، يۇلتۇز قەدىمكى تىلىمىزدا "بۇلاق

① تەڭگىرتاغ—موڭغۇلچە سۆز بولۇپ، "تەڭرىتاغ" دېگەنلىكتۇر.

يۇرتى“ دېگەن سۆز، بايىنبۇلاق موڭغۇلچە ”كۆپ بۇلاق“ دېگەن سۆز. بۇ سۆز يەتتە يۇلتۇزنىڭ تەرجىمىسى①.

ئاقىۇ كۆلى بۇندىن مىڭ يىل بۇرۇنقى مەھمۇت قەشقەرى ياشىغان دەۋرلەردىن تارتىپ ”يۇلتۇز كۆل“ دەپ ئاتالغان. مەھمۇت قەشقەرى «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا: ”يۇلتۇز كۆل —كوچا بىلەن كىنگىت ئۇيغۇر چېگرىسىدىكى بىر كۆلنىڭ ئېتى“② ، يەنە ”بۇ كۆلنىڭ ئايلانمىسى 30—40 پەرسەخ (187—250 كىلومېتىر)“ دەپ كۆرسەتكەن. بۇنىڭدىن قارىغاندا، بۇ كۆل قەدىمكى زاماندا مەشھۇر كۆللەردىن بولۇپ، ئەسىرلەر داۋامىدا ئۆزگىرىپ مۇشۇ ھالەتكە كېلىپ قالغان.

نارات تېغى چوققىسى 4248 مېتىر، مۇزتاماس چوققىسى 4558 مېتىر، تىرسىقتاغ چوققىسى 5058 مېتىر، خالىق تاغ چوققىسى 6811 مېتىر، كۆكتېكە چوققىسى 4668 مېتىر، تەلەمەت تېغى چوققىسى 4442 مېتىر كېلىدۇ.

موڭغۇلكۈرە بىلەن چاپچال ئوتتۇرىسىدىكى تاغمۇ تەڭرىتاغنىڭ بىر تارمىقى بولۇپ، تېكەس ناھىيىسىنىڭ شەرقىي قىسمىدىن باشلىنىپ غەربكە سوزۇلۇپ خۇنخاي مازاردىن ئۆتۈپ قازاقىستانغا كىرىدۇ. بۇ تاغنىڭ شەرقىي ئۇچى چاپچال ناھىيىسى پاسىلىغىچە ”ئۆچكىلىك تاغ“ دەپ ئاتىلىدۇ. ئۆچكىلىك تاغنىڭ غەربىي ئۇچىدىن خۇنخاي مازارغىچە ”ئالاقارتاغ“ دەپ ئاتىلىدۇ. خۇنخاي مازاردىن قازاقىستان چېگرىسىغىچە ”تۆمۈر تاغ“ دەپ ئاتىلىدۇ. تۆمۈر تاغنىڭ ئۇچى قازاقىستاندىكى كەتمەن تاغ بىلەن قارا تاغقا تۇتىشىدۇ. ئۆچكىلىك تاغنىڭ ئەڭ ئېگىز جايى 2589 مېتىر،

① نىياز كېرىمى: «شىنجاڭنىڭ قەدىمكى كارۋان يوللىرى»، 309-بەت.
② مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 3-توم، 186-بەت.





ئالاقارتاغنىڭ ئەڭ ئېگىز جايى 3122 مېتىر كېلىدۇ.

تەڭرىتاغ تۆمۈر چوققا رايونىغا كەلگەندە يەنە ئىككىگە بۆلۈنىدۇ، ئۇنىڭ بىر تارمىقى ئۇدۇل ئوتتۇرا ئاسىياغا سوزۇلىدۇ. يەنە بىر تارمىقى جەنۇبقا سوزۇلىدۇ. بۇ قىسمى ”تەڭرىتاغ جەنۇبىي تاغ تىزمىسى“ دېيىلىدۇ. تۆمۈر چوققا رايونى ئاساسەن غەربتىن شەرققە سوزۇلغان ئۈچ تاغ تىزمىسى بىلەن جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان بىر تاغ تىزمىسىنىڭ قوشۇلۇشىدىن ھاسىل بولغان ئېگىز تاغ رايونى بولۇپ، مەشھۇر تۆمۈر چوققا مۇشۇ رايوندا.

بۇ رايوندا ئېگىزلىكى 6000 مېتىردىن ئاشىدىغان چوققىدىن 40 ى بار. بۇ رايوننىڭ مەملىكىتىمىز تەۋەسىدىكى قىسمىدا 509 مۇزلۇق (مۇنكە) بار.

بۇ رايوندىكى مۇز زاپىسى تەخمىنەن 350 مىليارد كۇب مېتىر بولۇپ، چىلەنشەن تېغىدىكى مۇزلۇقلار بىلەن جومولاڭما چوققىسى رايونىدىكى بارلىق مۇزلۇقلارنىڭ يىغىندىسىدىنمۇ كۆپ①.

تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي تىزمىسى تۆمۈر چوققا رايونىدىن باشلىنىپ، جەنۇبقا قاراپ سوزۇلۇپ ئونسۇ، ئۇچتۇرپان، ئاقچى، ئاتۇش ناھىيىلىرىدىن ئۆتۈپ، ئولۇغچات ناھىيىسىدىكى قىزىل دەريا ئارقىلىق، پامىر تاغلىرىغا تۇتىشىدۇ.

تەڭرىتاغنىڭ بۇ قىسمىدا 5000 مېتىردىن ئېگىز چوققىدىن بىرى، 4000 مېتىردىن ئېگىز چوققىدىن ئىككىسى بار.

### 3. تەڭرىتاغدىكى مۇھىم ئۆتكەللەر ناملىرى

قۇۋۇق (كوشۇتى) ئېغىزى: قۇمۇلدىن بارىكۆل ۋە ئاراتۇرۇك

① نىياز كېرىمى: «شىنجاڭنىڭ قەدىمكى كارۋان يوللىرى»، 110-بەت.

ناھىيىلىرىگە ئۆتىدىغان چوڭ يولدىكى ئېغىز بولۇپ، دېڭىز يۈزىدىن ئۈچ مىڭ مېتىر ئېگىز.

ئاقساي ئېغىزى (سەيپكو): بۇ قۇمۇل ناھىيىسىدىكى يەتتە قۇدۇقتىن مورى ناھىيىسىگە ئۆتىدىغان ئۇلاغ يولىدىكى ئېغىز.

ئاقغول داۋنى: بۇ پىچان ناھىيىسىدىكى چىقتىم (قەدىمكى دانقان شەھىرى) دىن مورى ناھىيىسىگە ئۆتىدىغان يولدىكى داۋان بولۇپ، داۋان بېشى دېڭىز يۈزىدىن 3179 مېتىر ئېگىز.

ئېگىز بۇلاق داۋنى[①]: بۇ پىچان ناھىيە بازىرىدىن مورى ناھىيىسىگە ئۆتىدىغان چوڭ يولدىكى داۋان. داۋان بېشىنىڭ ئېگىزلىكى 3000 مېتىردىن ئاشىدۇ.

بۇيلۇق داۋنى: بۇ پىچان ناھىيە بازىرىدىن مورى ناھىيىسىگە ئۆتىدىغان ئۇلاغ يولىدىكى داۋان بولۇپ، داۋان بېشىنىڭ ئېگىزلىكى 3000 مېتىردىن ئاشىدۇ.

چوڭ داۋان: بۇ تۇرپاندىن يوغانتېرەك ئارقىلىق توقماق ۋە بېشبالىق ئۇلاغ يولىدىكى داۋان بولۇپ، داۋان بېشىنىڭ ئېگىزلىكى 2609 مېتىر كېلىدۇ.

ئايغىر بۇلاق ئۆتكىلى: بۇ كىنگىت ئويمانلىقىدىن تۇرپان ئويمانلىقىغا ئۆتىدىغان قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ شىمالىي يولىدىكى (خان يولى) مۇھىم ئۆتكەل. بۇ جايدىكى ئايغىر بۇلاق ئۆتكىي دېڭىز يۈزىدىن 1200 مېتىر ئېگىز.

داۋانچىڭ ئۆتكىلى: تۇرپان ئويمانلىقىدىن سايئوپا ئويمانلىقىغا ئۆتىدىغان خان يولىدىكى مۇھىم ئۆتكەل بولۇپ، دېڭىز يۈزىدىن

---

① ئېگىز بۇلاق تاغ ئۈستىدىكى بۇلاق بولغاچقا "ئېگىز بۇلاق" دەپ ئاتالغان. خەنزۇچە "گاۋچۇەن" دەپ ئاتايدۇ. ئېگىز بۇلاق داۋنى—ئېگىز بۇلاق مۇشۇ داۋاندا بولغاچقا، "ئېگىز بۇلاق داۋانى" دەپ ئاتالغان، «شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونى خەرىتىلەر توپلىمى»، 30—40-بەتلەر.





1050 مېتىر ئېگىز.

مۇز داۋان ئۆتكىلى: بۇ بالغۇنتاي ئارقىلىق ماڭىدىغان كورلا-ئۈرۈمچى تاشيولىدىكى ئېگىز داۋان بولۇپ، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 4000 مېتىردىن ئاشىدۇ.

تەلەمەت داۋنى: بۇ يۇلتۇز ئارقىلىق ماڭىدىغان كۇچا-مايتاغ، كۇچا-كۇنەس يوللىرىدىكى داۋان. تەلەمەت داۋنى دېڭىز يۈزىدىن 4384 مېتىر ئېگىز.

ئاچال داۋنى: بۇ جىڭ ناھىيىسىدىكى يوڭجىخۇدىن (永集湖) ئىلى ئويمانلىقىغا ئۆتىدىغان ئۇلاغ يولىدىكى داۋان، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 3000 مېتىردىن ئاشىدۇ.

قۇرساي ئېغىزى: بۇ جىڭ ناھىيىسىدىن ئىلى ئويمانلىقىغا ئۆتىدىغان ئۇلاغ يولى. ئاچال داۋنىدىن ئۆتكەندىن كېيىن ئىككىگە بۆلۈنىدۇ. ئاچال كەنتى ئارقىلىق غەربكە ماڭىدىغان بىر يول غۇلجا ناھىيىسىگە كېلىدۇ. قۇرساي ئېغىزى ئارقىلىق ماڭىدىغان يول مازارغا كېلىدۇ. قۇرساي جىڭ مازارئۇلاغ يولىدىكى ئۆتكەل.

ئازئارت داۋنى: بۇ ئاقسۇ ۋە باي ناھىيىلىرىدىن موڭغۇلكۈرەگە ئۆتىدىغان قەدىمىي مۇزئارت يولىدىكى (ئۇلاغ يولى) ئېگىزلىكى جەھەتتە 3-ئورۇندا تۇرىدىغان ئېگىز داۋان بولۇپ، داۋان بېشى دېڭىز يۈزىدىن 3155.1 مېتىر ئېگىز.

خۇنخاي تاغ ئېغىزى: بۇ موڭغۇلكۈرەدىن چاپچالغا ئۆتىدىغان ئىككى يول ئۈستىدىكى ئېغىز بولۇپ، بىر يول خۇنخاي ئېغىزىدىن ئۆتۈپ، خۇنخاي مازار، دولانتو، دوڭ مەھەللە بىلەن چاپچالغا بارىدۇ. يەنە بىر يول خۇنخاي ئېغىزىدىن ئۆتۈپ، چاپچال ئورمانچىلىق مەيدانى ئارقىلىق يەتتە سۇمۇلغا بارىدۇ.

ساربوچىن داۋنى: بۇ تېكەس ناھىيىسىدىن ياماتوغا بارىدىغان تاشيولدىكى داۋان.

چەجى تاغ ئېغىزى: بۇ تېكەس ناھىيىسىدىكى چاتمايىل كەنتىدىن ئالاقار تاغ ئارقىلىق يۇقىرىقى جاغىستايغا بارىدىغان يولدىكى ئېغىز، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 3000 مېتىردىن ئارتۇق.

زىندان تاغ ئېغىزى: بۇ ئۇچتۇرپاندىكى يۇقىرىقى قارا باغدىن چىقىپ قويچىلار ئارقىلىق قىرغىزىستانغا ئۆتىدىغان ئۇلاغ يولى ئۈستىدىكى ئېغىز. دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 5000 مېتىردىن ئاشىدۇ.

بەدەلئارت داۋىنى: بۇ ئۇچتۇرپان ناھىيىسىدىن قىرغىزىستانغا ئۆتىدىغان ئۇلاغ يولىدىكى داۋان بولۇپ، داۋانبېشى دېڭىز يۈزىدىن 5000 مېتىر ئېگىز.

ئورتۇسۇ داۋىنى: بۇ قەشقەردىن ئورتۇسۇ دەرياسىنى بويلاپ قىرغىزىستانغا بارىدىغان ئۇلاغ يولىدىكى داۋان. داۋانبېشىنىڭ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 4000 مېتىر ئەتراپىدا.

تورغات ئېغىزى: بۇ قەشقەردىن چاقماق دەرياسىنى بويلاپ قىرغىزىستاندىكى چېدىر كۆلگە ئۆتىدىغان تاشيولدىكى ئېغىز. تورغات ئېغىزىنىڭ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 3752 مېتىر.

سۇيەك داۋان ئېغىزى: بۇ قەشقەردىن سۇيەك دەرياسى ئارقىلىق قىرغىزىستانغا ئۆتىدىغان ئۇلاغ يولىدىكى ئېغىز، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 5000 مېتىر ئەتراپىدا.

سىمخانە چېگرا ئېغىزى: بۇ قەشقەردىن ئەنجانغا ئۆتىدىغان قەدىمكى كارۋان يولى (ئۇلاغ يولى) دىكى چېگرا ئېغىزى.





# ئىككىنچى باب
# تۇرپان ۋىلايىتىدىكى يەر-جاي ناملىرى

## 1. ”تۇرپان“ نامى توغرىسىدا

تۇرپان تارىختا ھەر خىل ناملار بىلەن ئاتىلىپ كەلگەن بولۇپ، تۇرپان «تارىخىي خاتىرىلەر. پەرغانە تەزكىرىسى» دە ”قوش“ دەپ ئاتالغان. ”قوش“— ئەسلىي ”قۇتئوش“ نىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر.

”قۇتئوش“— شىمالىي ھون تەڭرىقۇتىنىڭ ئىسمى. خۇددى ”ئىدىقۇت“ ھەم پادىشاھ نامى ھەم يەر نامى بولغىنىغا ئوخشاش قۇتئوش ھەم شىمالىي ھون تەڭرىقۇتىنىڭ نامى ھەم يەر نامى ئىدى.

«تارىخىي خاتىرىلەر. غەربىي رايون تەزكىرىسى» دە ”ئالدىنقى قانقىل دۆلىتى“ دەپ ئاتالغان، ئوردىسى يارغول قەدىمىي شەھىرى ئىدى. غەربىي خەن سۇلالىسى دەۋرىدىلا ھازىرقى تۇرپان شەھىرىنىڭ شەرقىي تەرىپىدە ئاستانە بىلەن قاراغوجا ئارىلىقىغا جايلاشقان قەدىمكى شەھەر ۋە ئۇنىڭ ئەتراپلىرى ”قۇچۇ“ دەپ ئاتالغان. ”قۇچۇ“— ئەسلىي ”قۇتچۇر“ دېگەن تۈركىي سۆزدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، ”قۇت— بەخت-سائادەت، چۇر— مەرتىۋە، دەرىجە“[①] دېگەن مەنىدە، بۇ ئىككى سۆزدىن تۈزۈلگەن ”قۇتچۇر“ مەنا جەھەتتىن ئىدىقۇتقا ئوخشاپ كېتىدۇ. «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا

① «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، ياشلار-ئۆسمۈرلەر نەشرىياتى، 1989-يىل نەشرى 212-بەت.

مۇنداق ئىزاھات بېرىلگەن: "ئۇيغۇر بىر ئەلنىڭ ئىسمى، ئۇنىڭ بەش شەھىرى بار. بۇ شەھەرلەر: سولمى، قۇچۇ، جانبالىغ، بېشبالىغ، ياڭىبالىغ "①

مىلادى 866-يىلى ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقى قۇرۇلغاندىن كېيىن، تۇرپان "ئىدىقۇت ئۇيغۇر ئېلى" دەپ ئاتالغان. "ئىدىقۇت"—"بەخت ئىگىسى"، "پادىشاھ"، "سەلتەنەت ئىگىسى" دېگەن مەنىلەرنى بىرەتتى. مىرزا مۇھەممەت ھەيدەر كوراگانى «تارىخى رەشىدىي» دە: "ئاقسۇنىڭ شەرقى ئۇيغۇرىستان ئېلى" دەپ يازغان. موللامىرسالىھ كاشغەرىنىڭ «چىڭگىزنامە» دېگەن ئەسىرى ۋە موللا موسا سايرامىنىڭ «تارىخى ھەمىدىي» ناملىق ئەسىرىدىمۇ ئىدىقۇت خانلىقى تەۋەسى "مەملىكىتى ئۇيغۇر (ئۇيغۇر مەملىكىتى)" دەپ يېزىلغان. تۇرپاندىن تېپىلغان خەنزۇچە خەت چۈشۈرۈلگەن يارماقتا: "大福大回鹘国"(ئىدىقۇت ئۇلۇغ ئۇيغۇر ئېلى) دەپ يېزىلغان②.

تۇغلۇق تۆمۈرخاننىڭ كىچىك ئوغلى خىزىرخان خوجا ھىجرىيە 795-يىلى (1392—1393-يىللار) تۇرپاننى ئىگىلەپ، ئىدىقۇتنى ئۆلتۈرۈپ، تۇرپان خەلقىنى ئىسلام دىنىغا كىرگۈزگەن. شۇنىڭ بىلەن 500 يىلغا يېقىن ھۆكۈم سۈرگەن ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقى يوقالغان. خىزىرخان خوجا ئىدىقۇت خانلىقىنى يوقاتقاندىن كېيىن، بۇ رايون (تۇرپان) نى "دارولئىسلام "③ (ئىسلام يۇرتى) دەپ ئاتىغان.

"تۇرپان" دېگەن نامنىڭ قاچان پەيدا بولغانلىقى

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 1-توم، 152-بەت.
② غالىپ بارات: «ئۇيغۇر ئېلى ھەققىدە»، «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1995-يىل 2-سان.
③ ئەنۋەر بايتۇر، خەيرىنسا سىدىق: «شىنجاڭدىكى مىللەتلەرنىڭ تارىخى»، 890-بەت.





توغرىسىدىكى يازما مەلۇمات تېخى تېپىلمىغان بولسىمۇ، لېكىن 938-يىلى قەدىمكى خوتەن تىلىدا يېزىلغان ئەسەر «خېشىغا ئەلچىلىككە بېرىش خاتىرىسى» دە: "تۇرپانا (turpana)" دەپ خاتىرىلەنگەن①.

دېمەك، "تۇرپان" دېگەن ئىسىم قەدىمدىلا بار بولسىمۇ يەرلىك خەلقلەر ئارىسىدا پەقەت 17-ئەسىردىن كېيىن تەدرىجىي ئومۇملاشقان.

تۇرپاننىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسى بولغان"تۇلۇفان" چىڭ سۇلالىسىنىڭ دەسلەپكى يىللىرىدا پەيدا بولغان. "تۇرپان" دېگەن نامنىڭ مەنىسى ھەققىدە كىتاب ۋە گېزىت-ژۇرناللاردا ھەر خىل كۆزقاراشلار ئېلان قىلىندى. بۇلار ئىچىدە ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇنراقى ۋاڭ بىڭخۇا ئەپەندىنىڭ: "تۇرپان تۈركىي تىل بولۇپ، مەنىسى— باي، ئاۋات، مۇنبەت يۇرت دېگەنلىك بولىدۇ "② دېگەن كۆزقارىشىدۇر.

دەرۋەقە، تۇرپان باياشات زېمىن، خەلق ئىچىدىمۇ تۇرپان "باياشات ماكان"، "مېۋە-چېۋە ماكانى" دېگەن تەرىپلەر بار. لېكىن بۇ خىلناملار "تۇرپان" دېگەن سۆزنىڭ لۇغەت مەنىسىنى يورۇتۇپ بېرەلمەيدۇ. شۇڭا بۇ جەھەتتە يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا ئىزدىنىشكە توغرا كېلىدۇ.

مېنىڭچە "تۇرپان" "turfandalik"( تۇرفاندالىق) دېگەن سۆزدىن كەلگەن. "تۇرفاندالىق" قەدىمكى پارسچە سۆز بولۇپ

① يۇۋېيچىڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى»، 27-بەت.
② ۋاڭ بىڭخۇا: «تۇرپاننىڭ قەدىمكى مەدەنىيىتى»، شىنجاڭ خەلق نەشرىياتى، 1989-يىلى خەنزۇچە نەشرى، 2-بەت.

تۇركىي تىلغا ئۆزلىشىپ ئۇزۇن يىللاردىن بۇيان تۇركىي خەلقلەر ئارىسىدا قوللىنىلىپ كەلگەن. ئۇنىڭ لۇغەت مەنىسى: "كۆكتات، مېۋە-چېۋىلىرى بالدۇر پىشىدىغان يۇرت (كۆكتات تېرىلىدىغان يەر)" دېگەنلىك بولىدۇ. («تۇركچە - ئۇيغۇرچە لۇغەت»، 952-بەت) "تۇرفاندالىق" دېگەن سۆز ئەسىرلەر داۋامىدا فونېتىكىلىق ئۆزگىرىش ياساپ "تۇرپان" بولۇپ قالغان.

## 2. تۇرپان شەھرى ۋە تۇرپان شەھرىدىكى ئالاقىدار يەر-جاي ناملىرى

**تۇرپان شەھرى:** تۇرپان شەھرى تەڭرىتاغنىڭ تارماق تىزمىسى بولغان تۆپەئاتا (بۇغدا) تېغىنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، تۇرپان ئويمانلىقىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغا جايلاشقان. ئىدىقۇت تېغى شەرقتىن غەربكە سوزۇلۇپ شەھەر تەۋەسىنى توغرىسىغا كېسىپ ئۆتىدۇ. تۇرپان شەھرىنىڭ ئومۇمىي كۆلىمى 15 مىڭ 738 كۋادرات كىلومېتىر، دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 16 مېتىر.

تۇرپان قەدىمكى زاماندا "قوشو (قوش)" دەپ ئاتىلاتتى. خەن دەۋرىدە ئالدىنقى قانقىل (ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادلىرى) دۆلىتى بولغان. ئالدىنقى قانقىل ئوردىسى مۇشۇ يەردە ئىدى.

ئۇيغۇر ئىدىقۇت خانلىقىنىڭ قىشلىق پايتەختى تۇرپاندا، يازلىق پايتەختى بېشبالىقتا ئىدى. يەكەن خانلىقى دەۋرىدە يەكەن خانلىقىغا تەۋە بولۇپ، قاراندى سولتان تۇرغۇزۇلغان.

چىڭ سۇلالىسى يىللىرى پىچان خان ئامبىلىغا، گەنسۇ مەمۇرىي مەھكىمىسىگە قارىغان. چيەنلۇڭنىڭ 44-يىلى تۇرپان يېتەكچى ئامبىلىغا ئۆزگەرتىلگەن. 1913-يىلى تۇرپان ناھىيىسى تەسىس قىلىنغان. بۇ چاغدا تۇرپان ناھىيىسى ھازىرقى تۇرپان





شەھىرىگە قاراشلىق جايلار بىلەن توقسۇن ناھىيىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالاتتى.

**يارغول قەدىمكى شەھرى:** يارغول قەدىمكى شەھىرى جايلاشقان ئورۇن يارمۇ بار، غولمۇ بار جاي بولغاچقا "يارغول" دەپ ئاتالغان. يارغول قەدىمكى شەھىرىنىڭ ئەتراپىنى چوڭقۇر يارلار ئوراپ تۇرىدۇ.

يارغول قەدىمكى شەھىرى مىلادىدىن ئىلگىرىكى 3-ئەسىردە قاڭقىللارنىڭ پايتەختى ئىدى. بۇ قەدىمىي شەھەر 1393-يىلى خىزىرخان خوجا تۇرپاننى ئىستىلا قىلغاندا ۋەيران قىلىنغان. ئەينى يىللاردا يىپەك يولىدىكى مۇھىم شەھەر بولغان. يارغول شەھرى مىلادىدىن ئىلگىرىكى 3-ئەسىردىن مىلادى 14-ئەسىرنىڭ ئاخىرىغىچە 16 ئەسىر مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان.

جياۋخې(交河): بۇ خەنزۇچە سۆز بولۇپ، "دەريانىڭ قوشۇلۇشى" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

**يار ئاغزى:** قەدىمكى تۇرپان-ئۈرۈمچى يولى مۇشۇ جايغا كەلگەندە يارنىڭ كەمتۈك جايى ئارقىلىق غول ئىچىگە چۈشەتتى. بۇ جايدا غول ئىچىگە چۈشىدىغان يار ئاغزى بار ئىدى. ئۇندىن باشقا يەنە ئۈچ يارنىڭ ئاغزى مۇشۇ جايدىن باشلىناتتى، شۇڭا بۇ جاي "يار ئاغزى" دەپ ئاتالغان.

يەمشى: تارىخىي مەنبەلەردىن قارىغاندا "يەمشى" دېگەن بۇ ئىسىم قەدىمكى كىتابلىرىمىزدا بايان قىلىنىدىغان "يامچى" سۆزىدىن كەلگەن بولۇپ، "پوچتا پونكىتى" دېگەن مەنىدە. بۇ ھەقتە «بابۇرنامە» دە مۇنداق بىر جۈملە سۆز بار: "رەببىيەل ئاخىر ئېيىنىڭ توققۇزى—پەيشەنبە كۈنى شۇنداق قارار چىقىرىلدى: چاقماقبەگ كاتىپلىقتا بەلگىلەنگەن شاھى تامغاچى بىلەن بىللە ئوگرەدىن كابولغىچە بولغان ئارىلىقنى ئۆلچەپ، ......ھەر ئون

سەككىز كۇرۇھ [1] ئارىلىقتا ئالتە يام [2] ئىبتى باغلىسۇن؛ يامچى [3] ۋە ئات باققۇچىلارغا مائاش ۋە ئاتلارغا يەم-خەشەك تەيىنلەنسۇن" («بابۇرنامە» 60-بەت).

يەمشى قەدىمكى يىپەك يولى ئۈستىدىكى ئۆتەڭلەرنىڭ بىرى بولغاچقا پوچتا پونكىتى ۋە پوچتىكەش تەسىس قىلىنغان. شۇڭا، "يامچى" (پوچتا پونكىتى، پوچتىچى) دەپ ئاتالغان.

**تۇرپان سېپىلى:** چىڭ سۇلالىسى چيەنلۇڭنىڭ 24-يىلى (مىلادى 1759-يىلى) پىچان خانئامبىلى قويۇلغاندىن كېيىن پىچان تۇرپان رايونىنىڭ مەركىزىگە ئايلانغانىدى. چيەنلۇڭنىڭ 44-يىلى (مىلادى 1779-يىلى) دىن كېيىن مەمۇرىي مەركەز پىچاندىن تۇرپانغا يۆتكەلگەن. چيەنلۇڭنىڭ 46-يىلى (مىلادى 1781-يىلى) تۇرپان سېپىلى ياسالدى. يېڭىدىن ياسالغان بۇ سېپىلغا "گۇاڭئەنچېڭ" (广安城) دەپ نام بېرىلدى، مەنىسى "كەڭ ۋە تىنچ قەلئە" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ سېپىلنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "تۇرپان سېپىلى"، "تۇرپان قەلئەسى" دەپ ئاتالدى. يېڭى ياسالغان بۇ قەلئە تىك تۆت بۇلۇڭ شەكلىدە بولۇپ جەنۇبتىن غەربىي شىمالغا سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 190 جاڭ (633 مېتىر)، شەرقتىن غەربىي جەنۇبقا سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 150 جاڭ (500 مېتىر)، ئايلانمىسى 680 جاڭ (2267 مېتىر) كېلەتتى. خەنزۇچە "گۇاڭئەنچېڭ" ئۇيغۇرچە "تۇرپان سېپىلى (قەلئەسى)" دېگەن نام 1871-يىلىغىچە قوللىنىلدى.

**تۇرپان يېڭىشەھەر سېپىلى:** 1871-يىلى ياقۇپبەگ تۇرپاننى

① كۇرۇھ—مۇساپە ئۆلچىمى، بىر كۇرۇھ —4000قەدەم.
② يام—پوچتا.
③ يامچى—"پوچتىچى، پوچتا پونكىتى" دېگەن مەنىدە.





ئالغاندىن كېيىن قويغان ئەمىرلەشكەر ھەيدەرقۇلپانسات 1871-يىلى ھازىرقى تۇرپان يېڭىشەھەر سېپىلىنى سوقتۇردى [1].
يېڭىشەھەر سېپىلى غەربتىن شەرققە سوزۇلغان ئۇزۇنچاق، تىك تۆت بۇلۇڭ شەكلىدە بولۇپ، سېپىلنىڭ غەربتىن شەرققە سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 306 جاڭ (1020 مېتىر)، غەربىي تەرەپتىكى سېپىلنىڭ ئۇزۇنلۇقى 114 جاڭ (380 مېتىر)، شەرقىي تەرەپتىكى سېپىلنىڭ ئۇزۇنلۇقى 108 جاڭ (360 مېتىر) كېلەتتى، يېڭىشەھەر سېپىلىنىڭ ئومۇمىي ئايلانمىسى 4820 مېتىر ئىدى.

يېڭىشەھەر سېپىلى ياسالغاندىن كېيىن ئىلگىرى سېلىنغان تۇرپان سېپىلى (گۇاڭئەنچېڭ) نىڭ ئۇيغۇرچە نامى "كوناشەھەر" خەنزۇچە نامى "لاۋچېڭ" (老城) غا ئۆزگەردى. يېڭىدىن سېلىنغان شەھەرنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "يېڭىشەھەر" خەنزۇچە نامى "شىنچېڭ" (新城) دەپ ئاتالدى. كوناشەھەر بىلەن يېڭىشەھەرنىڭ ئارىسى "ئىككى شەھەر ئارىسى" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى. يېڭى شەھەر بىلەن كونا شەھەرنىڭ تۈز سىزىقلىق ئارىلىقى 1560 مېتىر كېلەتتى. يېڭىشەھەر بىلەن كوناشەھەرنى تۇتاشتۇرۇغۇچى يول—"يېڭىشەھەر يولى" دەپ ئاتالدى. يول ئۇزۇنلۇقى ئىككى كىلومېتىر كېلەتتى.

**داخىيەن بازىرى** (大河沿): داخىيەن بازىرىنىڭ ئورنى تۇرپان شەھىرىنىڭ 38 كىلومېتىر غەربىي شىمالىغا جايلاشقان بولۇپ دېڭىز يۈزىدىن 600 مېتىر ئېگىز. ھازىرقى داخىيەن بازىرى ئىلگىرى ئاھالە يوق، ھاۋاسى قۇرغاق، يازلىق ئەڭ يۇقىرى

① ياقۇپبەگ تۇرپاننى ئالغاندىن كېيىن ھېكىمخان تۆرىمنى ھاكىم، ھەيدەرقۇل پانساتنى ئەمىرلەشكەر، تۇرپانلىق خوجا ئابدۇللابەگنى سەركار، قازى سۇرخ ئابنى قازى كالان قىلىپ تەيىنلىگەن. «تارىخى ئەمنىيە»، 264-بەت.

تېمپېراتۇرىسى سېلتسىيە 41.5℃ ، قىشلىق ئەڭ تۆۋەن تېمپېراتورىسى 25℃-، يىللىق ھۆل يېغىن مىقدارى ئاران 13 مىللىمېتىر كېلىدىغان، 2-ئايدىن 10-ئايغىچە 4—5 بال غەربىي شىمال بورىنى چىقىدىغان، 20—30 كۈن 8—12 بال بوران چىقىدىغان چۆل-باياۋان ئىدى. 1959-يىلى لەنجۇ-شىنجاڭ تۆمۈر يولى ياسىلىپ داخېيەنگە پويىز ئىستانسىسى تەسىس قىلىنىپ "تۇرپان پويىز ئىستانسىسى" دەپ نام بېرىلگەن. 1960-يىلى 11 -ئايدا تۇرپان پويىز ئىستانسىسى پۈتۈپ قاتناش باشلانغان. شۇندىن كېيىن ئاپتونوم رايون بۇ يەردە داخېيەن سودا باشقارمىسى تەسىس قىلغان ۋە "ئىككىنچى دەرىجىلىك پويىز ئىستانىسىسى" دەپ نام بەرگەن. 1962 - يىلى بازارلىق ھۆكۈمەت تەسىس قىلىنىپ "داخېيەن بازىرى" دەپ ئاتالغان. داخېيەن بازىرى 1970-يىلى ئۇرۇمچى شەھىرىگە قارىغان. 1976-يىلى تۇرپان ۋىلايىتىگە قارىغان. 1978-يىلىدىن كېيىن يەنە تۇرپان شەھىرىگە قارىغان. 1999-يىلدىكى مەلۇماتقا ئاساسلانغاندا، داخېيەن بازىرىدا 13 مىڭ 806نوپۇس بار. ھازىر تۇرپان پويىز ئىستانسىسى (داخېيەن بازىرى) خەلقئارا يول ئۈستىدىكى مۇھىم قاتناش تۈگىنى بولۇپ قالدى.

تۇرپان پويىز ئىستانسىسىنىڭ بەرپا بولۇشىغا ئەگىشىپ بۇ جايدا "داخېيەن"، "تۇداۋخې"، "خوڭلىيۇخې" دېگەن يېڭى يەر ناملىرى پەيدا بولدى.

"داخېيەن" (大河沿) دېگەن سۆزنىڭ ئۇيغۇرچە تەرجىمىسى "چوڭ دەريا بويى" دېگەنلىك بولىدۇ. داخې دەرياسى ھازىرقى داخېيەن بازىرىنىڭ يېنىدىن ئېقىپ ئۆتىدىغان بولغاچقا خەنزۇچە نامى "داخېيەن" دەپ ئاتالغان. ھازىرقى داخېيەن بازىرى رايونى ئىلگىرى "يوغانتېرەك" دەپ ئاتىلاتتى. يوغانتېرەك غەربىي خەن





سۇلالىسى يىللىرى غەربىي رايوندىكى 36 دۆلەتنىڭ بىرى بولغان خوخو (پىچان) دۆلىتىنىڭ مەركىزى ئىدى. بۇ ھەقتە «خەننامە. غەربىي رايون (قورىغار) تەزكىرىسى» دە: "خوخو دۆلىتىنىڭ مەركىزى قوستىدىكى يوغانتېرەك (玉干铁列克) ئىدى" دەپ كۆرسىتىلگەن[1] .

«خەننامە» دە بايان قىلىنغان "يوغانتېرەك" دېگەن يۇرت ھازىرمۇ شۇ نام بىلەن ئاتىلىۋاتىدۇ. بۇ يۇرت ھازىرقى داخېيەن بازىرىنىڭ 26 كىلومېتىر شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. خەنزۇچە "داخې" دەپ ئاتىلىۋاتقان بۇ ئېقىننى يەرلىك ئۇيغۇرلار ئىككى مىڭ يىلدىن بۇيان "يوغانتېرەك ئېقىنى" دەپ ئاتاپ كەلگەن. يوغانتېرەك ئېقىنى تەڭرىتاغنىڭ سۇ بۆلگۈچى ئومۇرتقىسىدىكى چوڭ داۋاننىڭ مونكە (قار-مۇز) ئېرىندىلىرىدىن باشلىنىپ تۆۋەنگە قاراپ ئېقىپ تاشئۆي، ئاتئويناق، قارىغايتى، يوغانتېرەكلەرنى بېسىپ ئايدىڭكۆلگە باراتتى. بۇ ئېقىن يوغانتېرەك كەنتى بىلەن ئېقىپ ئۆتىدىغان بولغاچقا "يوغانتېرەك ئېقىنى" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

خوڭلىيۇخې(红柳河) : بۇ جاينىڭ ئورنى تۇرپان شەھىرىنىڭ 35 كىلومېتىر غەربىي شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. بۇ جاينىڭ ئەسلىي نامى "يولغۇنلۇق" دەپ ئاتىلاتتى. ئىلگىرى بۇ جاي تۇرپاندىن گۇچۇڭغا ئۆتىدىغان ئۇلاغ يولى ئۈستىدىكى ئۆتەڭ بولۇپ، بۇ يەردە ھارۋىكەشلىك، ئۆتەڭچىلىك بىلەن تۇرمۇش كەچۈرىدىغان ئۇيغۇر ئائىلىلەر بار ئىدى. 1958-يىلى ئەتراپتىكى شاپتۇللۇق، باش كېچىك، ئوتتۇرا كېچىك، ئاياغ كېچىكلەرنىڭ يەرلىرى قوشۇلۇپ يولغۇنلۇق باغۋەنچىلىك مەيدانى قۇرۇلغان. 1959-يىلى جياڭسۇدىن چېگرا رايونغا ياردەم بەرگۈچى بىر تۈركۈم ياشلار كەلگەن ۋە

[1] «خەننامە. غەربىي رايون قورىغار تەزكىرىسى»، 930-بەت.

يەرلىك ئۇيغۇرلار بىلەن بىرلىكتە جاپالىق ئىشلەپ، بوز يەر ئېچىپ بۇ يەرنى تەرەققىي قىلدۇرغان. يولغۇنلۇق باغۋەنچىلىك مەيدانى قۇرۇلغاندىن كېيىن، بۇرۇنقى "شاپتۇللۇق"، "باش كېچىك"، "ئوتتۇرا كېچىك"، "ئاياغ كېچىك" دېگەن يەر ناملىرىنىڭ ئورنىغا "1-دۈي"، "2-دۈي"، "3-دۈي" دېگەندەك يەر ناملىرى پەيدا بولغان.

تۇداۋخې(头道河): داخېيەن بازىرىنىڭ غەربىي چېگرىسىدىكى قىرچىنغول ئېقىنى هازىر "تۇداۋخې" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى، بۇنىڭ مەنىسى "بىرىنچى دەريا" دېگەنلىك بولىدۇ. ئىلگىرى بۇ جايدا "تۇداۋخې" دېگەن نام يوق ئىدى. هازىرقى تۇداۋخېنى خەنزۇلار ئىلگىرى "بەيياڭخې" (ئاقتېرەك جىلغىسى) دەيتتى، يەرلىك ئۇيغۇرلار "تېرەك ئېقىن" دەپ ئاتاپ كەلگەن.

**يېڭىشەهەر قىلۇى (قىبلە) قوۋۇقى**(新城西门): هازىرقى تۇرپان شەهىرى يار يېزىلىق هۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي ئۇيغۇرچە نامى "يېڭىشەهەر قىلۇى (قىبلە) قوۋۇقى" خەنزۇچە نامى "شىنچېڭ شىمېن" دەپ ئاتىلاتتى. "شىنچېڭ شىمېن" دېگەن نام ئۇيغۇرچە "يېڭىشەهەر قىلۇى (قىبلە) قوۋۇقى"نىڭ خەنزۇچە تەرجىمىسىدۇر. هازىر ئادەتتە بۇ نام قىسقارتىلىپ ئۇيغۇرچە "قىلۇى (قىبلە) قوۋۇق" خەنزۇچە "شىمېن" دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ.

**قارايۇزى**: قارايۇزىنىڭ ئورنى چىچان بازىرىنىڭ سەككىز كىلومېتىر غەربىدە. بۇ جايدا كۆمۈر زاپىسى كۆپ بولغاچقا يەر يۈزى قاپقارا كۆرۈنەتتى. شۇڭا ئەجدادلىرىمىز بۇ جاينى "قارايۇزى" دەپ ئاتىغان. خەنزۇلار بۇ جاينى "مېيگۇ" دەپ ئاتايدۇ.





## يار يېزىسىدىكى يەر ناملىرى

**شېهىتلىك**: شېهىتلىكنىڭ ئورنى يار يېزىسىنىڭ بىر كىلومېتىر جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. تارىختا بۇ جايدا نۇرغۇن كىشى شېهىت بولغان. شۇڭا "شېهىتلىك" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**ئايلاشلار مەهەللىسى**: "ئايلاشلار"—"ئاچىلار-ئاياللار" دېگەن مەنىدە.

**پالۋانلار مەهەللىسى**: پالۋانلار مەهەللىسىنىڭ ئورنى يار يېزىسىنىڭ قارانچى كەنتى تۇرۇشلۇق جايىنىڭ 200 مېتىر جەنۇبىدا. "پالۋانلار مەهەللىسى" دېگەن سۆز "ئوۋچىلار مەهەللىسى" دېگەنلىك بولىدۇ. تۇرپان يەرلىك شېۋىسىدە قورallıq ئوۋچىلارنى "پالۋانلار" دەيدۇ.

**كۇرۇكلەر مەهەللىسى**: "كۇرۇكلەر" دېگەن سۆز ئەسلىي شۇ يەردىكى بىر ئەۋلاد كىشىلەرنىڭ لەقىمى بولۇپ، "تۇخۇم باسقان كۇرۇك توخۇ" دېگەن مەنىدە. بۇ يۇرتتا تالا-تۈزگە چىقماي، باللارغىمۇ ئارىلاشماي، ئۆيدىلا ئولتۇرىدىغان باللارنى "كۇرۇك توخۇ" دەپ كەمسىتىدۇ.

**چاجاڭ كەنتى**: "چاجاڭ"—"قارشى ئېلىش" دېگەن مەنىدە بولۇپ، ئۇلۇغ، مۆتىۋەر كىشىلەر كەلگەندە ياكى توي كۆچۈرۈپ ماڭغاندا ئۆتەر يولغا داستىخان راسلاپ، لوزۇنكا ئېسىپ، تۈرلۈك نازۇنېمەت بىلەن قارشى ئېلىشنى كۆرسىتىدۇ. قارشى ئالغۇچى ئۇلۇغ ئەرباب توختاپ ساهىبخانا بىلەن قول ئېلىشىپ كۆرۈشۈپ نازۇنېمەتكە ئېغىز تېگىدۇ، قىسقا نۇتۇق سۆزلەيدۇ، خاتىرە بويۇم ياكى پۇل-مال بېرىدۇ. هازىر بۇ خىل ئۆرپ-ئادەت ئەمەلدىن قالدى. مەن 12 ياش چېغىمدا يەنى 1947-يىلى 24-فېۋرالدا تۇرپان قارغۇجىدا ئەخمەتجان قاسىمى باشلىق ئۈچ ۋىلايەت رەهبەرلىرىنى

قارشى ئېلىش يۈزىسىدىن تەييارلانغان چاچاڭنى كۆرگەنىدىم.

لېلاڭلار مەھەللىسى: "لېلاڭ"—"ياقا يۇرتتىن كەلگەنلەر" دېگەن مەنىدە. بۇ مەھەللىنى ياقا يۇرتتىن كەلگەنلەر قۇرغان بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

يارغول كەنتى: "يارغول" دېگەن سۆز "يار ۋە غول بىرلەشكەن يەر" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ كەنتتە مۇشۇنداق جۇغراپىيىلىك ئالاھىدىلىك بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

شىگول كەنتى: شىگول يەرلىك شېۋە بولۇپ، "زەي جىلغا" دېگەن سۆز.

كارسانلىق كەنتى: "كارسان" قەدىمكى ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "چۆل-باياۋان" دېگەن مەنىدە. 150 يىل ئىلگىرى بۇ جاي چۆل-باياۋان ئىدى. شۇڭا شۇنداق ئاتالغان.

قاپلاڭغول كەنتى: "قاپلاڭغول" ئۇيغۇرچە "غوللارنىڭ ئۆزئارا تۇتاشقان جايى" دېگەن مەنىدە. بۇ كەنت ئۈچ غولنىڭ تۇتاشقان جايىغا جايلاشقان بولغاچقا، شۇنداق نام ئالغان.

تۇۋرۇك كەنتى: 1300 يىل ئىلگىرى كىشىلەر بۇ يەرگە سالغان ئۆيلەر تۇۋرۇكسىمان (چەمبەرسىمان) شەكىل ھاسىل قىلغان. شۇڭلاشقا بۇ كەنت "تۇۋرۇك" دەپ ئاتالغان. مەنىسى "دۈگلەك كەنت " دېگەنلىك بولىدۇ.

لايقۇش كەنتى: لايقۇش—ئۆستەڭنى ئازگال يەردىن ئۆتكۈزۈشتە قوللىنىلىدىغان ئىككى ئۇچى ئېگىز، ئوتتۇرىسى پەس، ئەگرى تۇرۇبا شەكىللىك بىرخىل سۇ ئىنشائاتى بولۇپ، بۇ خىل ئىنشائاتنىڭ ئىلمىي ئاتالغۇسى "دىيوكر" دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ كەنتتە بۇ خىل ئىنشائات بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

جاي كەنتى: ئىلگىرى بۇ جايدا ئىسلام دىنىنى تارقاتقۇچى بىر ئۆلىما قازا قىلغانىكەن. جەسىتى مۇشۇ جايغا دەپنە قىلىنغاچقا





"جاي" (جاي غوجام) دەپ ئاتىلىپ قالغان.

شەيتان مەھەللىسى: "شەيتان"—بۇ يەردە ئولتۇرۇشلۇق كىشىلەر "ئەقىللىق، چارە-تەدبىرلىك" دېگەن مەنىدە.

لۈيزۈن: يار يېزىسىدىكى بىر كەنت. "لۈيزۈن" ئەسلىي "لۈيزۈم" دېگەن تۈركىي سۆزدىن ئۆزگەرگەن، "كېرەكلىك، لازىملىق يەر" دېگەن مەنىدە. بۇ كەنت تۇرپان شەھىرى بازار ئەتراپىدىكى كەنت بولغاچقا "كېرەكلىك يەر" دەپ ئاتالغان.

مۇنار كەنتى: بۇ كەنتتە بىر مۇنار بولۇپ، بۇنى تۇرپان ئاستانىلىق ئىمىن خوجىنىڭ چوڭ ئوغلى سۇلايمان ۋاڭ چيەنلۇڭنىڭ 42-يىلى (مىلادى 1777-يىلى) ئاتاقلىق ئۇيغۇر تامچىلارنى تەكلىپ قىلىپ ياساتقان. مۇنارنىڭ ئېگىزلىكى 37 مېتىر. مۇنارنىڭ ئاستى قىسمىنىڭ دىئامېتىرى 10 مېتىر. بۇ مۇنارنى سۇلايمان ۋاڭ ياساتقانلىقى ئۈچۈن "سۇلايمان ۋاڭ مۇنارى" دەپ ئاتالغان. بۇ مۇنار مۇشۇ كەنتكە جايلاشقانلىقى ئۈچۈن، بۇ كەنت "مۇنار كەنتى" دەپ ئاتالغان.

يېڭىسار كەنتى: "يېڭىسار" دېگەن سۆز "يېڭى ھىسار" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، بۇ "يېڭى قۇرغان" دېگەن مەنىدە.

## ئايدىڭكۆل يېزىسىدىكى يەر ناملىرى

ئايدىڭكۆل يېزىسى: ھازىر ئايدىڭكۆل يېزىسى دېيىلىۋاتقان يېزىنىڭ ئەسلىي نامى "پاقا بۇلاق" دەپ ئاتىلاتتى. ئەسلىي ئايدىڭكۆل ھازىرقى ئايدىڭكۆل يېزىسىنىڭ ئايىغىدىكى بىر مەشھۇر كۆل (ئايدىڭكۆل) نىڭ نامى ئىدى.

شانچى كەنتى: "شانچى"—"شانا" دېگەن ئىسىمغا "-چى" دېگەن سۆز ياسىغۇچى قوشۇمچىسىنىڭ قوشۇلۇشىدىن

ياسالغان. "شانچى" دېگەن سۆز "شانا ياسىغۇچى" دېگەن مەنىدە. "شانا" سۆزىگە «ئۇيغۇرتىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى» دە مۇنداق ئىزاھات بېرىلگەن: "شانا—بۆز توقۇيدىغان دەستىگاھنىڭ ئۆرۈش يىپلىرىنى كۆتۈرۈپ-چۈشۈرۈپ تۇرىدىغان قىسمى، بۆزنى بۇزغان شانىسى، قىزنى بۇزغان ئانىسى (ماقال)①".

**داجۇاڭزا**(大庄子): بۇنىڭ مەنىسى "چوڭ قورۇق" دېگەنلىك بولىدۇ. چىڭ سۇلالىسى دەۋرىدە بۇ جايدا ئەسكەر تۇرغۇزۇلۇپ تېرىقچىلىق قىلىنغان. قورۇق كۆلىمى چوڭ بولغاچقا "داجۇاڭزا" (چوڭ قورۇق) دەپ ئاتالغان.

**شىرەم كەنتى**: "شىرەم"—"زەي يەر" دېگەن سۆز. "شىرەم كەنتى"—"زەي كەنت" دېگەن مەنىدە.

**ئاچچىق مەھەللىسى**: بۇ مەھەللىنىڭ ئورنى ئايدىڭكۆل يېزىسىنىڭ غەربىدە. يېرى شورلۇق، سۈيى ئاچچىق بولغاچقا "ئاچچىق مەھەللىسى" دەپ ئاتالغان.

**جەڭگىلەر مەھەللىسى**: "جەڭگە" تۇرپان يەرلىك شېۋىسى بولۇپ، "ئەمەلدار، مەنسەپدار، باسقاق" دېگەن مەنىدە. "جەڭگىلەر مەھەللىسى" دېگەن سۆز—"مەنسەپدارلار مەھەللىسى" دېگەنلىكتۇر.

**بەش بالا كارىزى**: بۇ "بەش بالا ئىگىدارچىلىقىدىكى كارىز" دېگەن مەنىدىكى سۆز.

① «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، 3-قىسىم، 764-بەت.





## ئۈزۈمچىلىك يېزىسىدىكى يەر ناملىرى

**ئۈزۈمچىلىك يېزىسى**: بۇ يېزا تۇرپان شەھىرىنىڭ شەرقىدىكى بويلۇقتا جايلاشقان. شەرقى ئىدىقۇت تېغى بىلەن، جەنۇبى چاتقال يېزىسى بىلەن، غەربى يار يېزىسى بىلەن تۇتىشىدۇ. ئۈزۈمچىلىك يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىدىكى نامى "باغرى كەنتى" دەپ ئاتىلاتتى. "باغرى" دېگەن سۆز "يېنى، بويى، ياقىسى" دېگەن مەنىدە. باغرى كەنتى ئىدىقۇت تېغىنىڭ ئېتىكىگە جايلاشقانلىقى ئۈچۈن "باغرى" دەپ ئاتالغان. باغرى قەدىمدە "تاغ باغرى" دەپ ئاتالغان. ئەسىرلەر داۋامىدا "تاغ" سۆزى چۈشۈپ قېلىپ "باغرى" بولۇپ قالغان.

**يار كوچا**: بۇ كوچىدىكى ئاھالىلەرنىڭ كۆپ قىسمى يار كەنتىدىن كۆچۈپ كېلىپ ماكانلاشقانلار بولغاچقا "يار كوچا" يەنى "يارلىقلار كوچىسى" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**خېنىمجاي**: سۇلايمان ۋاڭ دەۋرىدە باشقا يۇرتتىن پاشاخان ئىسىملىك ئۇزۇن چاچلىق بىر قىز كەلگەنىكەن. سۇلايمان ۋاڭ بۇ قىزغا ئۆيلىنىش تەلىپى قويغانىكەن، ئۇ قىز رەت قىپتۇ. بۇ سۇلايمان ۋاڭغا ئېغىر كېلىپ ئاغرىپ قاپتۇ. ۋاڭنىڭ ئاغرىپ قالغىنىنى ئاڭلىغان پاشاخان ئۇنى ئۆزى داۋالاپ ساقايتىپتۇ، شۇ ۋەجىدىن پاشاخاننىڭ ھۆرمىتى ئېشىپتۇ، پاشاخان ئۆلگەندىن كېيىن كىشىلەر ئۇنى خاتىرىلەش يۈزىسىدىن گۈمبەز ياساپ مەقبەرە قاتۇرۇپ "خېنىمجاي" دەپ ئاتىغانىكەن.

## چاتقال يېزىسىدىكى يەر ناملىرى

كاللارنىڭ كارىزى: بۇ يۇرتتىكى كىشىلەرنىڭ لەقىمى "كالا" بولغاچقا، بۇ يۇرت "كاللارنىڭ كارىزى" دەپ ئاتالغان.

تۇر كارىزى: بۇ كارىزدا تۇر بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

قۇرۇقلار كارىزى: ئېيتىشلارغا قارىغاندا، 200 يىل ئىلگىرى بۇ كارىز ئەتراپىدا ئولتۇرۇشلۇق ئىككى كىشى بېيجىڭگە بېرىپ قۇرۇق قول قايتىپ كەلگەنىكەن. شۇندىن باشلاپ بۇ كارىز "قۇرۇقلار كارىزى" (قۇرۇق قوللار كارىزى) دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن.

تۆت ھويلا كارىزى: بۇندىن 300 يىل ئىلگىرى بۇ يەردىكى تۆت ھويلىلىق (قورۇلۇق) كىشى بىرلىشىپ بۇ كارىزنى باشقۇرغانىكەن. شۇڭا "تۆت ھويلا كارىزى" دەپ ئاتالغانىكەن.

ئالتە ھويلا كارىزى: بۇ يەرنىڭ ئورنى تۆت ھويلا كارىزىنىڭ 1.5 كىلومېتىر شەرقىدە. "ئالتە كىشى بىرلىشىپ باشقۇرغان كارىز" دېگەن مەنىدە.

قۇيۇنلار كارىزى: "قۇيۇنلار" مۇشۇ كارىز ئەتراپىدا ئولتۇرۇشلۇق كىشىلەرنىڭ لەقىمى.

پوك-پوك كارىز: "پوك-پوك" لەقەم بولۇپ، يەرلىك شېۋىدىكى مەنىسى "غورۇرى يوق، ئىچى قايىنمايدىغان كىشى" دېگەن مەنىدە.

## ئاستانە يېزىسىدىكى يەر ناملىرى

ئاستانە يېزىسى: ھازىرقى ئاستانە يېزىسىنىڭ يېزىلىق





ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "ئەششا مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى. "ئەششا" بولسا "ئەسكى شەھەر" سۆزىنىڭ يىللار-ئەسىرلەر داۋامىدا ئۆزگىرىشىدىن ھاسىل بولغان. "كونا شەھەر" دېگەن مەنىدە. "ئەششا"، "ئەسكى شەھەر"—ئىدىقۇت قەدىمكى شەھىرىنىڭ نامى.

سەنباۋ: چىيەنلۇڭنىڭ 10-يىلى (مىلادى 1732 -يىلى) ئىمىن خوجا جۇڭغارلارنىڭ زەربىسىدىن قورقۇپ، تۇرپاندىن بىر بۆلەك ئۇيغۇرلارنى باشلاپ يۇرتىدىن ئايرىلىپ 1000 كىلومېتىردەك يول يۈرۈپ، ھازىرقى گەنسۇ ئۆلكىسىنىڭ گۇاجو ئايمىقىغا كۆچۈپ بارغان. ئەينى چاغدىكى مەلۇمات بويىچە كۆچۈپ بارغان ئۇيغۇرلارنىڭ ئەمەلىي سانى 2388 تۈتۈن، 8116 كىشى ئىدى، چىڭ سۇلالىسى كۆچۈپ بارغان بۇ ئۇيغۇرلارنى بەش قەلئەگە ئورۇنلاشتۇرغان.

باش قەلئە بەش قەلئەنىڭ مەركىزىگە جايلاشقان بولۇپ، باش قەلئەگە تۆت مىڭدىن ئارتۇق ئادەم، ئىمىن خوجا ۋە ئۇنىڭ ئۇرۇق-تۇغقانلىرى ئورۇنلاشقان. ئىككىنچى قەلئەگە قارا غوجا ۋە مۇرتۇقلۇقلار ئورۇنلاشقان. ئۈچىنچى قەلئەگە سۇ بېشى، لەمجىن، پىچان، كېچىك، ئاستانە، ۋە شۆگىلەردىن كەلگەنلەر ئورۇنلاشقان. تۆتىنچى قەلئەگە سىڭگىم، يانقىر (ياڭخى) ۋە تۇيۇق ئەتراپىدىن كەلگەنلەر ئورۇنلاشقان، بەشىنچى قەلئەگە تۇرپان، ئاستانە، تۇيۇق ۋە خاندۇدىن كەلگەنلەر ئورۇنلاشقان[1].

چىيەنلۇڭنىڭ 20-يىلى (مىلادى 1765-يىلى ) ئۈچىنچى قەلئەگە ئورۇنلاشقان ئۇيغۇرلار تۇرپانغا قايتىپ ئاستانىغا ئورۇنلاشقاندىن كېيىن يەنىلا ئەشۇ خەنزۇچە "ئۈچىنچى قەلئە" نامى

① «تۇرپانشۇناسلىق تەتقىقاتى» ژۇرنىلى، 2000-يىل 1-سان، 37-بەت.

بىلەن ”سەنباۋ“ دەپ ئاتالدى. گۇاڭشۈينىڭ 12-يىلى (مىلادى 1781-يىلى) خەنزۇچە نامى ”سەنباۋ بازىرى“ دەپ ئاتالدى. مىنگونىڭ 34-يىلى (مىلادى1945-يىلى) خەنزۇچە نامى”گاۋچاڭ“ (高昌 ئىدىقۇت) دەپ ئاتالدى. 1958-يىلى خەنزۇچە خويەنشەن (火焰山 گوڭشېسىغا ئۆزگەرتىلدى. 1984-يىلى بۇ گوڭشې ئىككىگە بۆلۈنۈپ ”ئەرباۋ“(二堡)”سەنباۋ“ (三堡) دەپ ئاتالدى. ھازىر ئۇيغۇرچە نامى يەنىلا ”ئاستانە“، خەنزۇچە نامى ”سەنباۋ“ دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ.

**تەيزاڭ:** تۇرپاندىكى مۇھىم ئىبادەتخانىلارنىڭ بىرى بولۇپ، ئۇنىڭ يىل دەۋرى تاڭ - سوڭ دەۋرلىرىگە تۇتىشىدۇ. ”تەيزاڭ“—”ئىبادەتخانا“ دېگەن مەنىدە[①]. ئىبادەتخانا ئىچىدە بىر مۇنار بولۇپ، ”تەيزاڭ مۇنارى“ دېيىلىدۇ. مۇنارنىڭ شەكلى قەۋەتلىك ئىمارەتكە ئوخشاپ قالىدۇ، شۇڭا يەرلىك خەلقلەر ئۇنى ”تەيزاڭ تۇرى“ دەپمۇ ئاتىشىدۇ.

**شاپلىق ئويمان:** بۇ جاي قاراغوجا قىرى بىلەن يانقىر (ياڭخى) كارىز ئارىسىغا جايلاشقان. بۇ يەر ئادەمزاتسىز، شورتاڭلىق، شاپ ئۆسۈملۈكى كۆپ ئۆسىدىغان ئويمان جاي بولغانلىقتىن ”شاپلىق ئويمان“ دەپ ئاتالغان. قاراغوجا ۋە ئاستانىدىن يانقىر (ياڭخى) كارىزىغا بارىدىغان يول مۇشۇ شاپلىق ئويمانلىقنىڭ ئوتتۇرىسى بىلەن ئۆتىدۇ.

**مەڭگۈلاق:** بۇ ئەسلىي ”مۇنكە بۇلاق“ دېگەنلىك بولۇپ، كېيىنچە ”مەڭگۈلاق“قا ئۆزگەرگەن. ”مۇنكە“—”مۇزلۇق“ دېگەن مەنىدە. ھازىر ”مەڭگۈلاق“ دەپ ئاتىلىۋاتقان بۇ جاي ئاستانە، ئەششا بازىرىنىڭ 5.4 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىدىكى بۇلاقنى

① «تۇرپان شەھىرىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 65-بەت.





كۆرسىتەتتى، بۇ بۇلاق كەڭرى ۋە تۈز يەرگە جايلاشقان بولۇپ، قىش كۈنلىرى بۇلاق ئەتراپىنى خېلى كەڭ دائىرىگىچە مۇز قاپلاپ كېتەتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ”مەڭگۈلاق“ (مۇنكە بۇلاق، مۇز بۇلاق) دەپ ئاتالغان.

**خېنىم كارىز:** بۇ ”بەگ ياكى ۋاڭلارنىڭ قىزلىرىنىڭ كارىزى“ دېگەن سۆز.

**قاراغوجا:** قاراغوجىنىڭ خەنزۇچە نامى ”ئېرباۋ“ (二堡) دەپ ئاتىلىدۇ. ”ئېرباۋ“ دېگەن نامنىڭ كېلىپ چىقىشى ”سەنباۋ“ بىلەن ئوخشاش. ئىمىن خوجىغا ئەگىشىپ ھازىرقى گەنسۇ ئۆلكىسىنىڭ گۇاجو ئايمىقىغا كۆچۈپ بارغان ئۇيغۇرلارنىڭ ئېرباۋ قەلئەسىدىن قايتىپ كېلىپ مۇشۇ قاراغۇجىغا ئورۇنلاشقانلىرىنى چىڭ ھۆكۈمىتى يەنىلا گۇاجو ئايمىقىدا قوللىنىلغان ”ئېرباۋ“ نامى بىلەن ئاتاشنى بۇيرۇغان. قاراغوجا قەدىمدە ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ قىشلىق پايتەختى ئىدى.

**توما:** توما بار جاي قاراغوجىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئاۋات جاي ھېسابلىنىدۇ. ئىلگىرى بۇ يەردە سۇ بۆلگۈچى توما بار ئىدى. بۇ تومىنىڭ ئۈچ ئېغىزى بولۇپ، جەنۇبتىكى ئېغىزىدىن چىققان سۇ قاراغوجىغا، ئوتتۇرىدىكى ئېغىزىدىن چىققان سۇ ئاستانىغا، شىمالىي ئېغىزىدىن چىققان سۇ ئەبۇلپەتتاھ خوجامغا باراتتى. بۇ تومىنى ئىككى يۇرتنىڭ مىراپلىرى بىرلىكتە باشقۇراتتى.

## سىڭگىم يېزىسىدىكى يەر ناملىرى

**سىڭگىم يېزىسى:** سىڭگىم يېزىلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان ئورۇننىڭ ئەسلىي نامى ”پەيزاۋات“ ئىدى.

**تەنبۇخۇ**(坛布胡): ھازىر ”تەنبۇخۇ“ دەپ ئاتىلىدىغان بۇ

جاينىڭ ئەسلىي نامى ”قوش قارىياغاچ“ دەپ ئاتىلاتتى.

ساقا: بۇ يەرنىڭ يەر شەكلى تۆۋەن بولۇپ، تەڭرىتاغلىرىدىن سىڭىپ كەلگەن يەر ئاستى سۇلىرى بۇ جايغا كەلگەندە يەر يۈزىگە چىقىپ سازلىقلارنى، بۇلاقلارنى پەيدا قىلغاچقا، ”ساقا“ دەپ ئاتالغان. ”ساقا“نىڭ مەنىسى ”ساقىندى سۇ“ دېگەنلىكتۇر.

قەستۇر: بۇ سۆز ئەسلىي ”قاستۇر“دىن ئۆزگەرگەن بولۇپ ”قاس“—”قوتان“ دېگەن مەنىدە. ”قاس+تۇر“، بۇ ئىككى سۆزنىڭ يىغىندىسى ”قوتان تۇر“ دېگەن مەنىنى بېرىدۇ.

## تۇرپاندىكى تاغلار ناملىرى

ئىدىقۇت تېغى: تۇرپان ئويمانلىقىنىڭ شىمالىي قىسمىغا جايلاشقان. ئىدىقۇت تېغىنىڭ تۇپىسى قىزىل بولغاچقا ”قىزىلتاغ“دەپ ئاتىلىدۇ. خەنزۇلار ئىدىقۇت تېغىنى”خويەنشەن“ (火焰山) دەپ ئاتايدۇ، مەنىسى ”يالقۇنتاغ“ دېگەنلىك بولىدۇ. ئىدىقۇت تېغى «غەربكە ساياھەت» ناملىق كىتابتا، ئوت يالقۇنلاپ كۆيۈپ تۇرىدىغان، جىن-ئالۋاستىلار ماكانلاشقان تاغ قىلىپ كۆرسىتىلگەن.

قىزىلتاغ شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان، شەرقتە پىچاندىكى لەمجىگەردىن باشلىنىپ غەربتە ياغقىچە سوزۇلىدۇ. ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 100 كىلومېتىردىن ئاشىدۇ. شىمالدىن جەنۇبقا كەڭلىكى تەخمىنەن 10 كىلومېتىر. ئىدىقۇت تېغىنىڭ ئەڭ ئېگىز جايى سىڭگىم ئېغىزىدىن تويۇق ئېغىزىغىچە بولغان قىسمى بولۇپ، ئەڭ ئېگىز چوققىسى دېڭىز يۈزىدىن 185 مېتىر ئېگىز.

ئارشاڭ تېغى: بۇ تاغ سىڭگىم يېزىسىنىڭ 49 كىلومېتىر شەرقىي شىمال تەرىپىگە يەنى تەڭرىتاغ تاغلىق رايونىنىڭ شەرقىي





شىمالىغا جايلاشقان. ئارشاڭ تېغىنىڭ ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 300 مېتىر ئېگىز. بۇ تاغدا مىنېرال بۇلاقلار بار. ياز ۋە كۈز پەسىللىرى بۇ يەرگە كېلىپ ئارشاڭدا يۇيۇنۇپ داۋالىنىپ كېتىدىغانلار كۆپ. تاغنىڭ جەنۇب تەرىپىدە تىك تاش يارداڭلار بار. تاغ باغرىدا بۇلاق سۇلىرى شىلدىرلاپ ئېقىپ تۇرىدۇ، ئوت-چۆپى قويۇق.

ئىلانسالا تاغ: بۇ تاغ سىڭگىم يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنىدىن 49 كىلومېتىر شىمالغا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسنىقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 3612 مېتىر ئېگىز. تاغدا ئوت - چۆپ شالاڭ. ”ئىلان سالا“ دېگەن سۆز ”يىلان تاغ“ دېگەن مەنىدە.

بوستانتاغ: بۇ تاغ سىڭگىم يېزىسىدىن 46 كىلومېتىر شەرققە، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسنىقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 2411 مېتىر.كېلىدۇ. قۇرام تاشلىق تاغ، دەل-دەرەخلەر كۆپ، مەنزىرىلىك بولغاچقا ”بوستانتاغ“ دەپ ئاتالغان.

قىرچىن تاغ: بۇ تاغ سىڭگىم يېزىسىنىڭ 42 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىغا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسنىقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 2296 مېتىر كېلىدۇ.

كۈندەي تاغ: بۇ تاغ سىڭگىم يېزىسىنىڭ 40 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا بولۇپ، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسنىقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 2297 مېتىر كېلىدۇ. بۇ تاغ قۇمتاشلىق تاغ بولۇپ، ئوت-چۆپى بىرقەدەر مول.

چاقماقتاش تاغ: بۇ تاغ سىڭگىم يېزىسىدىن 31 كىلومېتىر شەرقىي شىمالغا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي يانباغرىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 1948 مېتىر كېلىدۇ. بۇ تاغدىن چاقماق تېشى چىقىدىغان بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

**شارقىراتما ئېغىزى:** بۇ تاغ سىڭگىم يېزىسىدىن 40 كىلومېتىر شەرقىي شىمالغا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسىنقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز چوققىسى دېڭىز يۈزىدىن 1598 مېتىر ئېگىز، تاشتاغ.

**تېرەكلىك تاغ:** بۇ تاغ سىڭگىم يېزىسىدىن 39 كىلومېتىر شەرقىي شىمالغا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي يانباغرىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 1768 مېتىر كېلىدۇ، تاشتاغ، ئوت-چۆپى ياخشى.

**قومۇش جىلغا تاغ:** بۇ تاغ سىڭگىم يېزىسىدىن 31 كىلومېتىر شىمالدا بولۇپ، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسىنقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 2050 مېتىر كېلىدۇ، سېرىق تۇپىلىق تاشتاغ.

**يالغۇز يۇلغۇن تاغ:** بۇ تاغ چىچان بازىرىدىن 13 كىلومېتىر شىمالدا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسىنقىدا بولۇپ، ئەڭ ئېگىز جايى 2315 مېتىر، كۆلىمى توققۇز كۋادرات كىلومېتىر، قورام تاشلىق تاغ.

**قىزىلتاغ:** بۇ تاغ چىچان بازىرىنىڭ يەتتە كىلومېتىر غەربىدە بولۇپ، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 936 مېتىر كېلىدۇ. بۇ تاغدا كۆمۈر كانى بار، سېرىق تۇپىلىق تاشتاغ.

**پارچەتاغ:** بۇ تاغ چىچان بازىرىنىڭ 17 كىلومېتىر غەربىدە بولۇپ، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىدە، دېڭىز يۈزىدىن ئەڭ ئېگىز جايى 821 مېتىر، تاشلىق تاغ.

**سېرىق تاغ:** بۇ تاغ چىچان بازىرىنىڭ ئالتە كىلومېتىر غەربىدە يەنى تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىدە، ئەڭ ئېگىز جايى 561 مېتىر كېلىدۇ.

**قارىغاي تاغ :** بۇ تاغ سىڭگىم يېزىسىنىڭ 47 كىلومېتىر





شەرقىي شىمالىدا بولۇپ، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسىنقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 3277 مېتىر كېلىدۇ.

**كۆمۈرلۈك تاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 11 كىلومېتىر شىمالىغا جايلاشقان بولۇپ، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىدە. ئەڭ ئېگىز جايىنىڭ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 1264 مېتىر، تاغ ئىچىدە كۆمۈر كېنى بار.

**چوڭ تەپكە تاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 23.5 كىلومېتىر غەربىي شىمالىدا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسىنقىدا. ئەڭ ئېگىز جايىنىڭ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 2215 مېتىر، تاغدا ئوت-چۆپ مول.

**تۇغراتاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 13 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىدا بولۇپ، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 1505 مېتىر كېلىدۇ، تاشلىق تۇپا تاغ.

**خادىلىق:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 46 كىلومېتىر شىمالىدا بولۇپ، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسىنقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 1482.5 مېتىر، تاشلىق قۇمتاغ.

**چوڭشىلۋا:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 33 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسىنقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 3188 مېتىر كېلىدۇ، تاشلىق قۇمتاغ. "شىلۋا" بىر دەرەخنىڭ نامى.

**چاقماقباش تاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 50 كىلومېتىر شىمالىدا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسىنقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايىنىڭ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى 4008 مېتىر. تاغنىڭ چوققىلىرىدىكى قار-مۇزلار يىل بويى ئېرىمەيدۇ.

**دەپسەن تاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 20 كىلومېتىر شىمالىدا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي قاسنىقىغا جايلاشقان. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 2455 مېتىر كېلىدۇ.

**كۆنەدەي:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 26 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. دېڭىز يۈزىدىن 2005 مېتىر ئېگىز. تاشلىق توپا تاغ. "كۆنەدەي"—"كەلكۈن ئاقىدىغان جىلغا" دېگەن مەنىدە.

**تۈزتاغ:** بۇ تاغ داخېيەن بازىرىنىڭ 17 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ، شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان، دېڭىز يۈزىدىن 438 مېتىر ئېگىز.

**چالقانتاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 20 كىلومېتىر غەربىي شىمالىدا، ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 2305 مېتىر كېلىدۇ، تاشتاغ. "چالقانتاغ"—"قان تۆكۈلگەن، ئۇرۇش بولغان تاغ" دېگەن مەنىدە[1].

**تارلاڭ تاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 27 كىلومېتىر شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 2995 مېتىر كېلىدۇ، تاشتاغ. "تارلاڭ"—"تار جىلغا، تار بوغۇز" دېگەن مەنىدە.

**سېڭىرتاش تاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 14 كىلومېتىر شىمالىدا، ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 1651 مېتىر كېلىدۇ، تاغ ئىچىدە گىپس كېنى بار. "سېڭىرتاش" تۇرپان شېۋىسىدە "گىپس" دېگەن سۆز.

**يامانخادا:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 27.5 كىلومېتىر شىمالىدا، ئەڭ ئېگىز جايى 2520 مېتىر. تاشلىق توپا

① «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1995-يىل 6-دېكابىر سانىغا قارالسۇن.





تاغ، تىك ياردائلىق خەتەرلىك تاغ بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

**قارىغاي تاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 15.5 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا، ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 2111.7 مېتىر، تاغ ئاستىدا ئوتلاق بار.

**بۇلاقتاغ:** بۇ تاغ داخېيەن (يوغانتېرەك) بازىرىنىڭ 35 كىلومېتىر شىمالىدا. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 2446 مېتىر كېلىدۇ. تاغ ئاستىدا بۇلاق بولغاچقا "بۇلاقتاغ" دەپ ئاتالغان.

**ئېقىن تاغ:** بۇ تاغ ئايدىڭكۆل يېزىسىنىڭ 57 كىلومېتىر جەنۇبىدىكى چۆلدە، جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان، ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 1181 مېتىر كېلىدۇ.

**سومۇق تاغ:** ئايدىڭكۆل يېزىسىنىڭ 58 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدىكى چۆلگە جايلاشقان، جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلىدۇ، ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 707 مېتىر كېلىدۇ. تۇرپاندا زەمچىنى "سومۇق" دەيدۇ. بۇ تاغدىن سومۇق (زەمچە) چىقىدىغان بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

**چۆلتاغ:** بۇ تاغ ئايدىڭكۆل يېزىسىنىڭ 43 كىلومېتىر جەنۇبىدىكى چۆلگە جايلاشقان. جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلىدۇ. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 830 مېتىر كېلىدۇ، چۆلتاغ ئوت-چۆپسىز، سۇسىز، قۇرغاق تاغ بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

**قىزىلتاغ:** بۇ تاغ ئايدىڭكۆل يېزىسىنىڭ 82 كىلومېتىر جەنۇبىدىكى چۆلگە جايلاشقان، جەبۇبتىن شىمالغا سوزۇلىدۇ. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 1266 مېتىر كېلىدۇ، تاش، شېغىللىق تاغ.

**قۇرۇق ئېغىز تاغ:** بۇ تاغ ئايدىڭكۆل يېزىسىنىڭ 73 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدا، جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلىدۇ، ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 1357 مېتىر كېلىدۇ. كۆلىمى 160 كۋادرات كىلومېتىر.

ئاچچىقبۇلاق تاغ: بۇ تاغ ئايدىڭكۆل يېزىسىنىڭ 67 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدا. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 912 مېتىر كېلىدۇ. تاغنىڭ شەرقىي تەرىپىدە بىر بۇلاق بار بولۇپ، بۇ بۇلاقنىڭ سۈيى ئاچچىق بولغاچقا، بۇ تاغ ”ئاچچىقبۇلاق تاغ“ دەپ ئاتالغان.

## تۇرپاندىكى ”ئەسھابۇلكەھف غارى“ ① ھەققىدە

تۇرپان بۇددا دىنىنىڭ مۇھىم ئوچاقلىرىنىڭ بىرى بولۇپ، بېزەكلىك مىڭئۆيى ۋە تۇيۇق مىڭئۆيلىرى جاھانكەشلەر، دىن تارقاتقۇچىلار، راھىبلار توپلىشىدىغان ئاۋات جاي بولۇپ، يەرلىك خەلقلەر بۇ يەرنى ئۇلۇغ بىلىپ، سەيلە-زىيارەت قىلىشاتتى. تۇرپان خەلقى ئىسلام دىنىغا ئېتىقاد قىلىپ، ئىسلام دىنى ئومۇملاشقىچە يەرلىك خەلق بۇ جاينى ئۇلۇغلاپ كەلگەن.

XVII ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرى ئاپاق خوجا تۇرپانغا كېلىپ، خەلقنىڭ بۇ جاينى ئۇلۇغلىغانلىقىنى كۆرۈپ، سىياسىي مەقسىتىگە يېتىش ئۈچۈن ”ماڭا ئايان بولدى، بۇ جاي ئەسھابۇلكەھف ئىكەن“ دەپ پەتىۋە چىقارغان. ھېلىمۇ بۇ جايدا ئاپاق خوجىنىڭ ياتقان قەدىم جايى دەپ ئۇلۇغلاپ كېلىۋاتقان بىر گۈمبەز بار، ئۇنىڭ ئايرىم شەيخلىرى بار. ئەسھابۇلكەھفنى

① ئەسھابۇلكەھف: ئەرەبچە ”ئەسھاب“(”سابىب نىڭ كۆپلۈك شەكلى بولۇپ، ”ساھابىلەر، دوستلار، ئەگەشكۈچىلەر“ دېگەن مەنىدە) بىلەن ”كەھف“ (مەنىسى ”غار“)نىڭ بىرىكىشىدىن شەكىللەنگەن ئىزافەتلىك ئاتالغۇ. ”ئەسھابۇلكەھف“ بىر غاردا 300 يىل ئۇخلىغان دەپ رىۋايەت قىلىنغان يەتتە كىشىنى كۆرسىتىدۇ.





زىيارەت قىلغىلى بارغان كىشىلەر ئاپاق خوجا گۈمبىزىنىمۇ زىيارەت قىلىپ، ئۇنىڭغا ئاتاپ سەدىقە بېرىدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن بۇ جاي ”ئەسھابۇلكەھف مازىرى“ دەپ ئۇلۇغلىنىپ كەلگەن. ”سۇلتان سەئىد باباخان باھادۇر (يەركەن خانلىقىنىڭ توققۇزىنچى سۇلتانى ئابدۇللاخاننىڭ بىر تۇغقان ئىنىسى بولۇپ، شۇ دەۋردە تۇرپان، قۇمۇل قاتارلىق جايلارنى باشقۇرىدىغان قاراندى سۇلتان ئىدى) ئۆز دەۋرىدە خالايىقنىڭ تەرەپ-تەرەپتىن بۇ غارغا كېلىپ زىيارەت ۋە تاۋاب قىلىشۋاتقانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ بۇ جايغا بولغان ئەقىدە-ئىخلاسلىرىنى مۇلاھىزە قىلىپ ماقۇل كۆرۈپ، بۇ زىيارەتگاھقا شەيخ، جارۇپكەش، چىراغچىلارنى تەيىنلەپ، ئىمام، مەزىن توختىتىپ، ۋەخپە، ئەۋقاپلارنى بەلگىلەپ، تەۋلىد قىلدۇرتۇپ، مۇتىۋەللىگە تاپشۇرۇپ، ئالىي يارلىق نىشانى بەرگەندىن كېيىن، بۇ غار ئەسھابۇلكەھفنىڭ غارى ئىكەنلىكى رەسمىيلىشىپ، شۇ نام بىلەن مەشھۇر بولغان“(«تارىخى ھەمدىي»، 664—665-بەتلەرگە قاراڭ.)

دېمەك، ئاپاق خوجا ئۆزىنىڭ سىياسىي مەقسىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن بۇ جاينى ”ئەسھابۇلكەھف“ دەپ پەتىۋا چىقارغان. سۇلتان سەئىد باباخان بولسا، خەلقنىڭ رايىغا قاراپ تەستىقلاپ يارلىق چۈشۈرۈپ بەرگەن، شۇنىڭ بىلەن بۇ جاي ”ئەسھابۇلكەھف“ دەپ ئاتىلىپ قالغان.

## مۇرتۇق، ئاستانە، ئالتۇنلۇقۇم، ئاتباغلاش خوجام،ئاتئويناق، بېزەكلىك، بەشغار قاتارلىق يەر ناملىرى توغرىسىدا

مۇرتۇق: تۇرپاندىكى بىر يۇرتنىڭ نامى بولۇپ، بۇ نامنىڭ كېلىپ چىقىشى توغرىسىدا مۇنداق ئىككى خىل كۆزقاراش

مەۋجۇت. بىرى، بۇ يۇرتنىڭ ئەسلىي نامىنى "مۇرتۇغ" دەپ قاراش. مەن "مۇرتۇغ" دېگەن ئىسمنىڭ لۇغەت مەنىسىنى ئىزدەپ كۆردۈم. "مۇرتۇغ" ئەسلىي"مۇر"(سۆسۈن) ۋە "تۇغ"(بايراق) دېگەن ئىككى سۆزدىن تۈزۈلگەن ئىسىم بولۇپ، مەنىسى "سۆسۈن تۇغ" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇنىڭدىن قارىغاندا مۇرتۇغ ئىدىقۇت خانلىقى دەۋرىدە سۆسۈن تۇغلۇق قوشۇن تۇرغۇزۇلغان جاي بولۇشى مۇمكىن.

يەنە بىرى، "مۇرتۇق" سۆزى "مۇرتلىق" سۆزىدىن ئۆزگەرگەن دەيدىغان كۆزقاراش، بۇ قاراشتىكىلەر قەدىمكى زاماندا بۇ يۇرتتىكى بېزەكلىك ۋە بەشغار قاتارلىق بۇددا ئىبادەتخانىلىرى بۇددا مۇرتلىرىنىڭ توپلاشقان جايلىرى ئىدى، شۇڭا"مۇرتلۇق" دەپ ئاتالغان دېيىشىدۇ. ئۇيغۇر تىلى ئادىتى بويىچە ئېيتقاندا مۇرتلار توپلاشقان جاينى "مۇرتلار يىغىلىدىغان جاي"، "مۇرت كۆپ جاي" دەپ ئاتايدۇ. ھەرگىزمۇ "مورتلىق" دەپ ئاتىمايدۇ. شۇڭا بۇ ھەقتە ئىزدىنىش كېرەك.

**ئاستانە**: تۇرپاندىكى بىر يېزىنىڭ نامى. ئاستانە—قەدىمكى ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ "پايتەخت" دېگەن مەنىدە. ئاستانە قەدىمكى ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ پايتەختى بولغان جاي بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان. 1950-يىللاردىكى يېزىلارنى كوممۇنالاشتۇرۇش دولقۇنىدا بۇ يېزىنى "خويەنشەن گوڭشېسى" دەپ ئاتىغانىدى. شۇندىن بۇيان بىر قىسىم ياشلار ئارىسىدا "خويەنشەن" دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ.

**ئالتۇنلۇقۇم ياكى ئالتۇنلۇق**: پادىشاھ ئەۋلادلىرى ياكى ئۇلۇغ زاتلار قەبرىستانلىقى شۇنداق ئاتىلىدۇ. مەسىلەن: قۇمۇلدىكى ئالتۇنلۇقتا قۇمۇل ۋاڭلىرى، تۇرپان ئاستانىدىكى ئالتۇنلۇقتا لۈكچۈن ۋاڭلىرى، يەمشىدىكى ئالتۇنلۇقتا خىزىرخان خوجا، يەكەندىكى ئالتۇنلۇقتا سۇلتان سەئىدخان ئەۋلادلىرى، مەلىكە





ئامانىساخان قاتارلىقلار قويۇلغان.

**ئاتباغلاش خوجام**: تۇرپان شەھىرىنىڭ شەرقىدىكى سىڭگىم ئېغىزىنىڭ يۇقىرى تەرىپىگە جايلاشقان. بۇ جايدا خۇددى ئېگىز مۇنارەدەك ئالاھىدە گەۋدىلىنىپ تۇرىدىغان بىر چوققا بولۇپ، ئۈستىدە قەدىمكى زاماندا ئورنىتىلغان بىر ياغاچ تۆۋرۈك بار ئىدى. بۇ تۆۋرۈككە كېيىك، بۇغا قاتارلىق ھەر خىل ھايۋانلارنىڭ تېرىلىرى چىرمالغان ۋە ئاق ماتا رەختلەر باغلانغانىدى. يەرلىك خەلقلەر بۇ جاينى "ئاتباغلاش خوجام" دەپ ئاتاپ ۋە يېقىنقى يىللارغىچە تاۋاپ قىلىپ كەلگەن. بولۇپمۇ ئەتىياز، نورۇز مەزگىلىدە مەكتەپ يېشىدىكى بالىلار توپلىشىپ تاۋاپ قىلاتتى. بۇ چوققىدىكى قەدىمىي تۆۋرۈك "مەدەنىيەت زور ئىنقىلابى" مەزگىلىدە يۇلۇپ تاشلانغان.

ئاتباغلاش خوجام توغرىسىدا يەرلىك خەلق ئىچىدە مۇنداق ئىككى خىل رىۋايەت ساقلانغان: بىر رىۋايەتتە، ئات باغلاش خوجام ئەلپەتتاخان خوجامنىڭ دۇلدۇل باغلىغان تۆۋرۈكى دېيىلىدۇ. يەنە بىر رىۋايەتتە، ئىدىقۇت پادىشاھىنىڭ ئات باغلىغان جايى دېيىلىدۇ، بۇ ئىككى رىۋايەتنى ئېنىقلاش ئۈچۈن تارىختىن خەۋىرى بار ئۆلىمالاردىن بىرقانچىسى بىلەن ئۇچراشتىم. ئۇلارنىڭ ئېيتىشىچە، ئىدىقۇت خاندانلىقى دەۋرىدە بۇ يەر ساياھەت رايونى ئىكەن. ھەر يىلى نورۇز بايرىمىدا ئىدىقۇت خانى ئارسلانخان مۇشۇ جايغا كېلىپ، ئاشۇ چوققىدىكى تۆۋرۈككە ئېتىنى باغلاپ قويۇپ، ئۆزى چېلىش، ئوغلاق تارتىش، ھەربىي ماھارەت كۆرسىتىش، ناخشا-ئۇسسۇل قاتارلىق پائالىيەتلەرنى تاماشا قىلىدىكەن. بېزەكلىك ئۇنىڭ ئىبادەت قىلىدىغان جايى ئىكەن. مۇرتۇق ئارسلانخاننىڭ ئوۋ ئوۋلايدىغان جايى ئىكەن. بۇ جايدا ئىدىقۇت پادىشاھى ئات باغلىغان تۆۋرۈك بولغاچقا، بۇ جاينى "ئاتباغلاش

خوجام" دەپ ئۇلۇغلاش شۇندىن بۇيان ئەۋلادتىن ئەۋلادقا داۋاملىشىپ كەلگەنىكەن.

**ئاتئۇيناق:** ئاتئۇيناق قەدىمكى ئىدىقۇت-بېشبالىق يولىنىڭ چىلەكتۇز بىلەن ئاياقتاش ئۆي ئارىلىقىدىكى دەريا بويلاپ سوزۇلغان تۈز كەتكەن يايلاق بولۇپ، ئات بەيگىسى قىلىشقا، ئات كۆندۈرۈشكە باب كېلىدىغان جاي بولغاچقا "ئاتئۇيناق" دەپ ئاتالغان.

**بۇيلۇق:** تۇرپان شەھىرىنىڭ 7.5 كىلومېتىر شىمالىغا جايلاشقان. قەدىمدىن تارتىپ ئۈزۈم چىقىدىغان مەشھۇر جاي، "بۇيلۇق" دېگەن قەدىمكى ئۇيغۇر تىلىدىكى"بور"يەنى"ئۈزۈم" دېگەن سۆزگە "لۇق" قوشۇمچىسى قوشۇلۇپ "بورلۇق" بولغان، مەنىسى "ئۈزۈملۈك" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ سۆز ئۇزۇن مەزگىللىك ئىستېمال جەريانىدا "بۇيلۇق" دەپ ئۆزلۈشۈپ قالغان.

**بېزەكلىك:** تۇرپاندىكى مەشھۇر ئاسارئەتىقە ئورۇنلىرىنىڭ بىرى. بېزەكلىك مىڭئۆيى 7-ئەسىرلەردە ياسالغان. بېزەكلىك قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ ياقىسىدىكى بوستانلىققا جايلاشقان بولغاچقا، مىڭئۆيلەر تۈرلۈك رەسىملەر بىلەن بېزەلگەن، شۇڭا بۇ جاي "بېزەكلىك" دەپ ئاتالغان.

**بەشغار:** تۇرپان مۇرتۇقتىكى ئىدىقۇت تېغىنىڭ شەرقىي ئېتىكىگە جايلاشقان. بۇ جايدا مىڭئۆي خارابىلىرىدىن بەش غار بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

**نىياز ئۈچقان:** تۇرپاندىن چالقانتاغ (تەڭرىتاغنىڭ بىر قىسمى) ئارقىلىق گۇچۇڭغا ئۆتىدىغان ئۇلاغ يولىنىڭ قوتاز داۋىنى (سارلىقنىڭ داۋىنى دەپمۇ ئاتىلىدۇ) دىكى بىر چوققىنىڭ نامى، پېشقەدەملەر بۇ نامنىڭ كېلىپ چىقىشى توغرىسىدا مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: ئىلگىرى چالقانتاغدىكى قوشنا ئىككى سايدا ئىككى باينىڭ ئاتلىرى ئوتلايدىكەن. بىرىنىڭ ئىسمى بارات باي بولۇپ، ئەل





ئىچىدە يۈز-ئابرويلۇق ئادەم ئىكەن. يەنە بىرىنىڭ ئىسمى ھاجى بولۇپ، چالقانتاغنىڭ دىنىي مۆتىۋىرى ئىكەن. بۇ ئىككى زات بىر-بىرى بىلەن مەنمەنلىك تالىشىدىكەن. بارات باينىڭ ئايغىرى يامان ئىكەن. ئۇ دائىم ئۆز جىلغىسىدىن ئايرىلىپ چىقىپ ھاجىنىڭ ئاتلىرىنى سۈرۈپ-توقاي قىلىپ، ئايغىرىنى چىشلەپ جاراھەتلەندۈرىدىكەن. ھاجىنىڭ نىياز دېگەن بىر ئوغلى بولۇپ، بىر كۈنى بارات باينىڭ يامان ئايغىرىنى ئوغرىلاپ، گۇچۇڭغا ئاپىرىپ سېتىش ئۈچۈن سودىلىشىۋاتقاندا بارات باينىڭ مالچىلىرى ئاتنى ئىزدەپ كېلىپ قالىدىكەن ۋە نىيازنى تۇتۇپ تاغقا ئېلىپ ماڭىدىكەن. نىياز ئۆيىگە قايتىپ بارسا، ئاتىسى ۋە ئۆزى "ئوغرى" دېگەن ئاتاققا قېلىپ خەلقئالەم ئالدىدا رەسۋا بولىدىغانلىقىنى ئويلاپ تاغنىڭ تىك چوققىسىدىن ئۆزىنى تاشلاپ ئۆلۈۋالىدىكەن. شۇنىڭدىن كېيىن بۇ چوققا "نىياز ئۈچقان" دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن. كېيىنچە "نىياز ئۈچقان" دېگەن نام شۇ ئەتراپتىكى جايلارنىڭ يەر نامى بولۇپ قالغانىكەن.

**سىڭگىم:** تۇرپان شەھىرىدىكى بىر يېزىنىڭ نامى. سىڭگىم ئەسلىي "سىڭگەن " (سۇ سىڭگەن) سۆزىدىن ئۆزگەرگەن. ئىدىقۇت زامانىدا كىشىلەر قارايۇزى ئېقىنى سۈيىنى لۈكچۈنگە ئاپىرىش ئۈچۈن، ئۆستەڭ چېپىپ سۇ باشلىغان. سۇ ئېقىپ ھازىرقى سىڭگىمنىڭ ئۇدۇلىغا كەلگەندە شېغىل قەۋىتى قېلىن بولغاچقا، سۇ يەر ئاستىغا سىڭىپ كېتىپ، ئاياغ تەرەپكە ئۆتمىگەن. شۇندىن كېيىن بۇجاي "سىڭگەن" (سۇ سىڭگەن) دەپ ئاتىلىپ قالغان. "سىڭگەن" دېگەن بۇ نام يىللار داۋامىدا ئۆزگىرىپ ئاۋۋال "سىڭگىن"گە، كېيىن "سىڭگىم"گە ئۆزگەرگەن ۋە مۇشۇ يۇرتنىڭ نامى بولۇپ قالغان.

**ئۇردالىق:** ئىلگىرى بېزەكلىك مىڭئۆيىنىڭ بىر يول

يۇقىرىسىدا "ئوردالىق"، "قاتار مەھەللە" دېگەن جايلار بار ئىدى. "ئوردالىق" دېگەن سۆز — "ئوردىغا تەۋە جاي" دېگەن مەنىدىكى سۆز ئىدى. ھازىر بۇ ناملار ئانچە قوللىنىلمايدىغان بولۇپ قالدى.

**چاچباغ:** مۇرتۇقتىكى بىر مەھەللىنىڭ نامى بولۇپ، بۇ نام "چەشمە" (بۇلاق كۆزى) ۋە "باغ" دېگەن ئىككى سۆزدىن تۈزۈلگەن. ئىلگىرى بۇ جايدا بۇلاق كۆزلىرى كۆپ ئىدى، بۇلاق ئەتراپىدا يۇلغۇن، سۆگەت، ئۈجمە، ئۆرۈك، قومۇش قاتارلىقلار قېلىن ئۆسكەن بولۇپ، ھەر خىل قۇشلار سايراپ تۇرىدىغان باغقا ئوخشاش جاي ئىدى.

**بوغقان:** ھازىرقى "سىڭگىم سۇ ئامبىرى" دەپ ئاتىلىۋاتقان جاي ئىلگىرى "بوغقان" دەپ ئاتىلاتتى. سۇلتان سەئىد باباخان دەۋرىدە (17-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرى) بۇ جايدا سۇ بوغۇلۇپ، سۇ ئامبىرى ياسالغان. شۇڭا "بوغقان" دەپ ئاتىلىپ قالغان. 1948 -يىلى بۇ يەرگە يېڭى سۇ ئامبىرى ياسالدى. شۇندىن كېيىن "بوغقان" دېگەن نام يوقىلىپ "سىڭگىم سۇ ئامبىرى" دېيىلىدىغان بولدى.

**چىچان:** بۇ يەر ئەسلىي "چىغانكۆل" دەپ ئاتىلاتتى. چىڭ سۇلالىسىنىڭ دەسلەپكى يىللىرى يەر-جايلار رويخەتكە ئېلىنغان. بۇ جاي "چىغان"نىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسى سۈپىتىدە "چىچان" دەپ ئاتالغان.

**قىجا:** مۇرتۇقتىكى بىر مەھەللە بولۇپ، ئەسلىي "قىرجاي" (تېرىلغۇ يەر) دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن.

**لامباگوڭشياڭ**(拉木伯公相): "لامباگوڭشياڭ" دەپ ئاتىلىۋاتقان بۇ جاي تۇرپان شەھىرىنىڭ بىر كەنتى بولۇپ، "لامباگوشياڭ" دېگەن سۆز خەنزۇچە "ھۆكۈمەت يېرى" دېگەن مەنىدە. بۇ جاي ئىلگىرى "خانئېرىق" دەپ ئاتىلاتتى، مەنىسى





"پادىشاھلىق ئېرىق بىلەن سۇغىرىلىدىغان يەر" دېگەنلىك بولاتتى.

**ساغلان:** تۇرپان سىڭگىمدىكى بىر كەنتنىڭ نامى بولۇپ، پېشقەدەملەرنىڭ ئېيتىشىچە "ساغلان" دېگەن سۆز ئەسلىي "ساقلان" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن. چۈنكى، بۇ كەنتنى قوشنا يېزا مۇرتۇقتىن كۆچۈپ كەلگەنلەر ماكانلىشىپ، بوز يەر ئېچىپ بەرپا قىلغانىكەن. بۇ كەنت گەرچە سىڭگىم تەۋەسىدە بولسىمۇ، خەلقى ئۇزۇن يىللارغىچە ئالۋان-ياساق، ئۆزئارا بېرىپ-كېلىش، توي-تۆكۈن ئىشلىرىدا مۇرتۇق بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى داۋاملىق ساقلاپ كەلگەچكە "ساقلان" دەپ ئاتالغان، بۇ "تەۋەلىكى ساقلىنىپ قالغان" دېگەن مەنىدە.

**سەنساكو**(三岔口): قەدىمكى تۇرپان-بېشبالىق يولىدىكى ئۆتەڭ نامى بولۇپ، ئورنى تۇرپاندىن 150 يول كېلىدۇ. بۇ ئۆتەڭنى يەرلىك تۇرپان خەلقى "قارىغايتى" دەپ ئاتاپ كەلگەن. "سەنساكو" خەنزۇچە "ئۈچ يول ئاچىلى" دېگەن سۆز. "قارىغايتى" دېگەن نامغا كەلسەك، بۇ جاي تەڭرىتاغ ئىچىدىكى جاي بولۇپ، ئىلگىرى قېلىن قارىغايلىق ئىكەن. كېيىنكى دەۋرلەردە قارىغايلار كېسىلىپ قاقاسلىققا ئايلىنىپ قالغان. شۇڭا "قارىغايتى" دەپ ئاتىلىپ قالغان. مەنىسى"بۇرۇن بۇ يەردە قارىغاي بارئىدى" دېگەنلىك بولىدۇ.

**شىياۋزى**(石窑子): قەدىمكى تۇرپان-بېشبالىق يولىنىڭ ئۈستىدىكى بىر ئۆتەڭنىڭ نامى، ئورنى تۇرپاندىن 181 يول كېلىدۇ. بۇ جاينى يەرلىك خەلق "تاش ئۆي" دەپ ئاتاپ كەلگەن. چۈنكى، بۇ جايدا ئىلگىرىكى زامانلاردا ياسالغان بىرتاش ئۆي بار ئىدى.

**تيانشان داۋىنى**(天山达坂): بۇ تۇرپان-گۇچۇڭ يولىدىكى ئەڭ ئېگىز داۋان بولۇپ، ئورنى تۇرپاندىن 196 يول كېلىدۇ.

يەرلىك ئۇيغۇرلار بۇ داۋاننى ”چوڭ داۋان“ دەپ ئاتاپ كەلگەن. 30-يىللارنىڭ ئاخىرى سوۋېت مۇتەخەسسىسلىرىنىڭ ياردىمى بىلەن سىزىلغان خەرىتىلەردىمۇ ”چوڭ داۋان“ دەپ ئېلىنغان.

دۇگانخو(杜光湖): دۇگانخو هازىر تۇرپان شەھىرىنىڭ جەنۇبىدىكى ئايدىڭكۆل يېزىسىنىڭ بىر كەنتى. دۇگانخو ئەسلىي پاقا بۇلاقتا تەۋە يەر ئىدى. ئىلگىرى ”ئايدىڭكۆل“ نامى بولسىمۇ، ”ئايدىڭكۆل يېزىسى“، ”دۇگانخو كەنتى“ دېگەن ناملار يوق ئىدى. 1877-يىلى بۇ يەرلىك دۇگامەت ئىسىملىك مەھەللە ئاقساقىلى چىڭ سۇلالىسى قوشۇنلىرى ئۈچۈن ئالۋان-ياساق ئىشلىرىدا خىزمەت كۆرسەتكەنلىكتىن تۇرپان ئامبىلى ئۇنى ماختاپ ”دۇگانخو“ (دوگامەت ياخشى) دەپتۇ ۋە ئۇنىڭغا دورغىلىق ئەمىلى بېرىپتۇ. شۇندىن بۇيان بۇ كەنت ”دۇگانخو“ دەپ ئاتىلىدىغان بوپتۇ. كېيىنكى پۈتۈكچىلەر ئەھۋالنى بىلمىگەچكە، بۇ يۇرتنىڭ نامىنى ”杜光湖“ دەپ يېزىپ قويغان.

## 3. ”پىچان“ نامى ۋە پىچان ناھىيىسىدىكى يەر ناملىرى

هازىرقى پىچان ناھىيىسى قەدىمدە غەربىي يۇرتتىكى 36 بەگلىكنىڭ بىرى ”قۇتخۇر “(狐胡国) بەگلىكىنىڭ تەۋەسىدە ئىدى. «خەننامە. غەربىي يۇرت (قورىغار) تەزكىرىسى» دە: ”قۇتخور بەگلىكىنىڭ مەركىزى قوستىكى يوغانتېرەك ئىدى. بۇ يەردىن چاڭئەنگە 8200 يول (4100 كىلومېتىر) كېلىدۇ “[1] دەپ كۆرسىتىلگەن.

«خەننامە» دەپ كۆرسىتىلگەن غەربىي يۇرتتىكى 36

① «خەننامە. غەربىي يۇرت تەزكىرىسى»، ئۇيغۇرچە نەشرى، 930-بەت.





بەگلىكنىڭ بىرى” پىشامشان بەگلىكى “(鄯善国) هازىرقى چاقىلىق ناھىيىسىدە ئىدى (پىشامشان بەگلىكىنىڭ ئەسلىي نامى ”كروران“ بولۇپ، بېگى مىران شەھىرىدە ئىدى.) ”鄯善“ ئۇيغۇرچە ”پىشامشان“ دېگەن سۆزنىڭ ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر[1]. «خەننامە» دە يېنە: ”بۇ يەردىن ياڭگۇەنگە 1600 يول (800 كىلومېتىر) چاڭئەنگە 6100 يول (3050 كىلومېتىر) كېلىدۇ. ئاھالىسى 1570 تۈتۈن، 14100 كىشى. ئەسكەرلىككە ياراملىقى 2912 نەپەر“[2] دەپ كۆرسىتىلگەن.

شەرقىي خەن سۇلالىسى يىللىرىغا كەلگەندە قۇتخۇر بەگلىكىنى قاڭقىللار (ئۇيغۇرلارنىڭ بىۋاستە ئەجدادى) ئۆزىگە قوشۇۋالدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ قەدىمىي بەگلىك ئالدىنقى قانقىل دۆلىتىنىڭ شەرقىي قىسمى بولۇپ قالغان[3]. تاڭ سۇلالىسى جىنگۇەننىڭ 14-يىلى (مىلادى 640-يىلى) هازىرقى پىچان ناھىيىسى تەۋەسىدە ئىككى ناھىيە يەنى لىيۇجوڭ (柳中) ۋە پۇچاڭ(蒲昌) ناھىيىلىرىنى تەسىس قىلغان. ”لىيۇجۇڭ“—لۇكچۇننىڭ، ”پۇجياڭ“—پىچاننىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر.

تاڭ سۇلالىسى يىللىرى هازىرقى پىچان ناھىيىسى تەۋەسىدە تەسىس قىلىنغان ئىككى ناھىيىنىڭ بىرى—لۇكچۇن ناھىيىسىنىڭ مەركىزى ئورنى لۇكچۇندە ئىدى.

لۇكچۇن خەنزۇچە ماتېرىياللاردا، خەن سۇلالىسى يىللىرى ”لىيۇجوڭ“(柳中)، 10-ئەسىردە سۇڭ سۇلالىسىدىن ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقىغا ئەلچىلىككە كەلگەن ۋاڭ يەندىنىڭ ئەلچىلىك

① «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1997-يىلى 18-ئىيون سانى.
② «خەننامە»، ئۇيغۇرچە نەشرى، 853-بەت.
③ «خەننامە. غەربىي يۇرت تەزكىرىسى»، خەنزۇچە 1975-يىل نەشرى، 392-بەت.

خاتىرىسىدە "لىيۇجوڭ" (六种)، چىڭگىزخان دەۋرىدە "لۇگۇچىن" (鲁古尘)، مىڭ سۇلالىسى يىللىرى "لىيۇچېڭ" (柳城)، چىڭ سۇلالىسى يىللىرى "لۇكچىن" (鲁克沁)، دەپ خاتىرىلەنگەن.

يۇقىرىدىكى "لىيوجوڭ"، "لۇگۇچىن" دېگەن ئىسىملار پەقەت "لۆكشىن" (ھازىر لۇكچىن دېيىلىۋاتىدۇ) دېگەن ئۇيغۇرچە ئىسىمنىڭ خەنزۇچە تەلەپپۇز قىلىنىشىدىنلا ئىبارەت، خالاس. بۇ ھەقتە يۇ ۋېيچېڭ ئەپەندى «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر نامىلىرى تەتقىقاتى» دېگەن كىتابىدا: "لىيۇجۇڭ، لۇگوچېن، لىيۇچېڭ قاتارلىق ئاھاڭ تەرجىمىلىرىنىڭ ئۆزگىرىشى جەريانىدىن قارىغاندا بۇلارنىڭ ھەممىسى يەرلىك مىللەت تىلىدىكى 'لۇكچۇن' دېگەن يەر نامىنىڭ ترانسكرىپسىيە قىلىنىشىدۇر" دەپ يازىدۇ.

ھازىرقى لۇكچۇن يەرلىك ئۇيغۇرلار ئىچىدە "لۇكچۇن"، "لۆكچىن" دېگەن ناملار بىلەن ئاتىلىپ كەلدى. مېنىڭچە "لۆكچىن" دېگەن ئاتالغۇلار ئەسلىي "لۆكشىن" دىن ئۆزگەرگەن.

بىرىنچىدىن: يەر نامىلىرى شۇ جاينىڭ جۇغراپىيىلىك ئالاھىدىلىكى، ئالاھىدە مەھسۇلاتى، چوڭ ۋەقەلەر، مەشھۇر كىشىلىرى قاتارلىق ئامىللارغا مۇناسىۋەتلىك ھالدا پەيدا بولىدۇ.

ئىككىنچىدىن، ئۇيغۇر تىلىدا بولۇپمۇ شۇ جاينىڭ يەرلىك شېۋىسىدە بەزىدە "چ" ھەرپىنى "ش"، "ش" نى "چ" دەپ تەلەپپۇز قىلىدىغان ئەھۋال مەۋجۇت. "لۆكشىن" دېگەن ئىسىم "لۆك"— "تۆگە" دېگەن سۆز بىلەن، "شىن"—"قۇم" دېگەن سۆزنىڭ قوشۇلۇشىدىن ھاسىل بولغان بولۇپ، "تۆگە قۇم" ياكى "ئېگىز قۇم" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ[①]. "لەكشىن" دېگەن ئىسىم

① «تۈركچە-ئۇيغۇرچە لۇغەت»، 484-بەت؛ «پارس تىلىدىن ساۋات»، 493-بەت.





"لەك" (يۈز مىڭ ياكى چەكسىز) دېگەن سۆز بىلەن "شىن" (قۇم) دېگەن پارسچە سۆزنىڭ قوشۇلۇشىدىن ھاسىل بولغان بولۇپ، "چەكسىز قۇملۇق" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. "لۆكشىن، لەكشىن" دېگەن ناملار بۇ جاينىڭ جۇغراپىيىسىگە تازا باب كېلىدۇ.

ئۇندىن باشقا، يەنە لۇكچۇن قاراخانىيلار دۆلىتى تەرىپىدىن "لەكچىن" (لەشكەر تۇرۇشلۇق جاي) دەپ ئاتالدى[①]. لۇكچۇن خىزىرخان خوجا دەۋرىدە— شەرقىي چاغاتاي خانلىقىنىڭ ئىككىنچى ئاستانىسى بولغان دەۋردە "لۇكچۇن" دەپ ئاتالغان. بۇ ئاتالغۇ شۇ دەۋرلەردىكى پارسچە سۆز بولۇپ، "پايتەخت" ياكى "ئاستانە" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ[②].

قەدىمكى پىچان ناھىيىسى خەنزۇچە تارىخىي كىتابلاردا "پۇچاڭ" (蒲昌)، "پىجەن" (辟展) دەپ خاتىرىلىنىپ كەلگەن.

«شىنجاڭنىڭ خەرىتىلىك تەزكىرىسى» دە: "پۇچاڭ ناھىيىسى ئالدىنقى قانقىل ئوردىسىنىڭ شەرقىي بازىرى بولۇپ، ئورنى ھازىرقى پىچاننىڭ شەرقىي تەرىپىدە ئىدى" دەپ كۆرسىتىلگەن.

دېمەك، ھازىرقى پىچان ناھىيە بازىرىنىڭ شەرقىي تەرىپىدە "پىچان" دەپ ئاتىلىدىغان جاي بار ئىدى.

تارىخىي كىتابلاردا، پىچان توغرىسىدا بۇرۇندىنلا خاتىرىلەر قالدۇرۇلغان. قەدىمكى خوتەن تىلىدا يېزىلغان «خېشىغا ئەلچىلىككە بېرىش خاتىرىسى» ناملىق كىتابتا يەنە بىر قەدەم ئىلگىرىلىگەن ھالدا "پىچان" دەپ خاتىرىلەنگەن. "پىچان" دېگەن سۆزنىڭ لۇغەت مەنىسى توغرىسىدا «غەربىي يۇرتنىڭ دەريا-ئېقىنلىرى ھەققىدە خاتىرە» دېگەن كىتابتا: "پىچان تۈركىي تىل بولۇپ، ئوت-چۆپ نامىنى كۆرسىتىدۇ" دەپ يېزىلغان. يۇ

① ② «پىچان تارىخ ماتېرىياللىرى»، 18-قىسىم، 5-، 7-بەتلەر.

ۋېيچېڭ «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى» دېگەن كىتابىدا: ”پىچان (piqan) دېگەن يەرلىك ئاز سانلىق مىللەت تىلىدىكى يەر نامى بۇرۇنلا بار ئىدى. شۇنداق ھۆكۈم قىلىشقا بولىدۇكى تاڭ سۇلالىسى ناھىيە تەسىس قىلغاندا قويغان ’پۇچاڭ‘ دېگەن ئىسىم پىچاننىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر. شۇڭلاشقا پۇچاڭنى پىچاننىڭ ئاھاڭ ئۆزگىرىشى دېيىش كېرەك. پىچان پۇچاڭدىن ئۆزگەرگەن دېگىلى بولمايدۇ. چۈنكى يەرلىك مىللەت تىلىدىكى يەر ناملىرى ئادەتتە خەنزۇچە يەر ناملىرىدىن ئىلگىرى پەيدا بولغان بولىدۇ“[①] دەپ يازىدۇ.

يۇقىرىدىكى تارىخىي ھۆججەتلەر ۋە كۆزقاراشلاردىن مۇنداق يەكۈن چىقىرىشقا بولىدۇ:

بىرىنچى، قەدىمكى پىچان ناھىيىسىنىڭ ئورنى ھازىرقى پىچان ناھىيە بازىرىنىڭ شەرقىدە.

ئىككىنچى، قەدىمكى پىچان ناھىيىسىنىڭ يەر نامى”پىچان“ دىن يەنى سازلىق ۋە شورتاڭلىقلاردا ئۆسىدىغان بىرخىل ئۆسۈملۈك نامىدىن كەلگەن.

ئۈچىنچى، پىچاندا ناھىيە تەسىس قىلىنغان دەۋر—تاڭ دەۋرگە توغرا كېلىدۇ. مۇشۇلارغا ئاساسلانغاندا، قەدىمكى پىچان ناھىيىسىنىڭ مەركىزى چىقتىمدىكى قەدىمكى داتقان شەھىرىدە ئىدى، دېگەن خۇلاسىنى چىقىرالايمىز.

① يۇ ۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى» 1986-يىل 2-ئاي، خەنزۇچە نەشرى، 33-بەت .





## ”چىقتىم“ قەدىمكى شەھىرى توغرىسىدا

چىقتىم قەدىمكى شەھىرى خەنزۇچە مەنبەلەردە ”赤亭“ ”达提干“”达子城“ دەپ يېزىلىپ كەلگەن.

تارىخىي كىتابلاردا ”چىقتىم “—”齐格塔木“، ”七克腾“، ”七克台“ دېگەنناملار بىلەن خاتىرىلىنىپ كەلدى.

« يېڭى تاڭنامە. جۇغراپىيە تەزكىرىسى» « 新唐书 . 地理志 » نىڭ 40-جىلدىدە: ”ئېۋىرغول ئايمىقى (قۇمۇل) دىكى لاپچۇقتىن غەربكە 640 يول ماڭسا چىتىڭ (赤亭) قورغانىغا كېلىدۇ“ دەپ كۆرسىتىلگەن. سې موخو ئەپەندى توپلىغان خەنزۇچە تارىخىي كىتابلاردىمۇ ”赤亭“، ”赤亭镇“ دېگەن ناملار بار. مىلادى 980 -يىلى سۇڭ سۇلالىسىدىن ئىدىقۇت ئۇلۇغ ئۇيغۇر ئېلىگە كەلگەن ئەلچى ۋاڭ يەندى «ئىدىقۇتقا سەپەر خاتىرىسى» دە: ”赤亭 بىلەن 泽田 بىرجاي“ دەپ كۆرسەتكەن. ”泽田“ دېگەن سۆز ”دەسسىسە پۇت پېتىپ قالىدىغان، پىيادە كېزىپ ئۆتۈپ كەتكىلى بولمايدىغان سازلىق يەر“ دېگەن مەنىدە.

چىڭ سۇلالىسى يىللىرى ئۆتكەن توباۋلىيەن « 辛卯待行纪 » («توشقان يىلىدىكى ساياھەت خاتىرىسى») دېگەن كىتابىنىڭ 6 -جىلدىدە: ”’赤亭‘، ’泽田‘، ’齐克塔木‘ لەرنىڭ بىر جاي ئىكەنلىكىنى تەكشۈرۈپ ئىسپاتلىدىم“ دېگەن. ياپونىيىلىك ئالىم ئەنبوجەنفۇ «غەربىي ئۇيغۇر دۆلىتى تارىخى ئۈستىدە تەتقىقات» (« 西回鹘国史研究 ») ناملىق كىتابىدا توباۋلىيەننىڭ چىقارغان خۇلاسىسىنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى قەيت قىلغان.

خۇاڭ ۋىنبىي ئەپەندى «قوچۇنىڭ زېمىن دائىرىسى ۋە ۋىلايەت، ناھىيىلىرى توغرىسىدا تەتقىقات» (« 高昌疆域郡城考 »)

ناملىق ماقالىسىدا "赤亭"نىڭ كونكرېت ئورنى توغرىسىدا ئېنىق چۈشەنچە بەرگەن. ئۇ: "مەن نەق مەيداندا ئېلىپ بارغان تەكشۈرۈشمگە ئاساسەن چىقتىمنىڭ ئون يول جەنۇبىدىكى قەدىمكى يۇرت بىلەن قەدىمىي ئۆيلەر، قەدىمكى'泽田寺' بۇتى' 赤亭' نىڭ خارابىسىدۇر" دەيدۇ.

دېمەك، هازىر "چىقتىم قەدىمكى شەهەر خارابىسى" دەپ ئاتىلىۋاتقان بۇ جاينى—تاڭ دەۋرىدىكى "赤亭"( چىتىڭ) ، قەدىمكى "泽田"( زېتيەن) ، يەنى "蒲昌"( پۇچاڭ) ، "辟展"( پىجەن) لارنى قەدىمكى پىچان ناهىيىسىنىڭ ئورنى دەپ ئېيتالايمىز. بۇ يەردىكى "赤亭"—"چىتىم"نىڭ ئاهاڭ تەرجىمىسىنى، "泽田" پىچاننىڭ خەنزۇچە مەنىسىنى ئىپادىلەيدۇ. "چىقتىم" قەدىمكى شەهىرىنى ئۇيغۇرلار "داقيانۇس شەهرى" دەپ ئاتاپ كەلگەن، هېلىمۇ شۇنداق ئاتايدۇ. بۇ شەهەرنىڭ خەنزۇچە نامى "达子城"(دازىچېڭ) دەپ ئاتىلىدۇ. "دازىچېڭ" دېگەن بۇ نام "داقيانۇس شەهرى" دېگەن نامدىن كەلگەن. "داقيانۇس"—قەدىمكى تىلىمىزدا "دادىخاھ"، "يامۇل" دېگەن مەنىدە قوللىنىلىدۇ.

1759-يىلى چىڭ سۇلالىسى هۆكۈمىتى پىچاندا خان ئامبال تەسىس قىلغان ۋە شۇ يىللىرى پىچان ناهىيىسىنىڭ سېپىلى ياسىلىپ پىچان تۇرپان رايونىنىڭ مەمۇرىي مەركىزى قىلىنغان. 1779-يىلدىن كېيىن تۇرپان رايونىنىڭ مەمۇرىي مەركىزى پىچاندىن تۇرپانغا يۆتكەلگەن. گۇاڭشۈينىڭ 28-يىلى (1902-يىلى) پىچان ناهىيىسى رەسمىي تەسىس قىلىنىپ، پىچاننىڭ خەنزۇچە نامى "鄯善县" (شەنشەن ناهىيىسى) گە ئۆزگەرتىلگەن. ئۇيغۇرچە نامى يەنىلا "پىچان" دەپ ئاتىلىۋەرگەن.





## پىچاندىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

ساقىر: بۇ جاي ئەسلىي "سايقىر" دەپ ئاتىلاتتى. كېيىنچە "ي" هەرپى تەلەپپۇزدىن چۈشۈپ قېلىپ "ساقىر"غا ئۆزگەرگەن.

سىركىپ: بۇ "سىر بېرىلگەن كۆپ"، "ئىدىش ياسايدىغان يەر" دېگەن مەنىدىكى سۆز بولۇپ، بۇ جاي ئىدىقۇت خانلىقىنىڭ "سىركىپ—فارفۇر قاچا دېمەكتۇر"[①] . فارفۇر مەركىزى ئىدى.

تەزە: بۇ "ئېگىز جاي" دېگەنلىك بولىدۇ. «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا: "تەزە—ئېگىزلىك دېگەن بولىدۇ" [②] دەپ كۆرسىتىلگەن.

كۆكدۆۋە: بۇ (كۆكتۆپە) "كۆكىرىپ تۇرىدىغان تۆپىلىك" دېگەنلىك بولىدۇ. ئەسلىي يانتاقلىق تۆپىلىك جاي[③] ئىدى.

يەر كەستى: بۇ "يەر كېسىلگەن جاي" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ قەدىمكى تاغ هەرىكىتى جەريانىدا پەيدا بولغان ئۈزۈك جاي. توقسۇننىڭ بىر يايلىقىنىڭ نامى.

قاۋۋان: بۇ "قوۋئەن" سۆزىدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، تۈركىي تىلدا "قوۋ" سۆزى—"قۇرۇق" دېگەنلىك بولىدۇ. "ئەن" سۆزى —"ئويمان، جىلغا" دېگەن بولىدۇ. "قاۋۋان" سۆزى"قوۋئەن" نىڭ ئۆزگەرگەن ۋارىيانتى. بۇ "قۇرۇق جىلغا" دېگەنلىك بولىدۇ.

تېتىر: بۇ "قۇرۇق، هېچنەرسە ئۈنمەيدىغان جاي" [④] دېگەن مەنىدە.

---

① ② ③ ④ هەبىبۇللا رېقىپ: «تۇرپان رايونىدىكى بەزى يەر ناملىرىنىڭ مەنىسى توغرىسىدا»، «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1989-يىل 20-فېۋرال سانى.

ھوڭ: بۇ "كەڭ كەتكەن بوشلۇق، كەڭ دالا"[1] دېگەن مەنىدە.

شۆگە: بۇ "شورلۇق يەر" مەنىسىدە. بۇ يەرنىڭ سۇ ئېقىنى بويلىرىدا "ئاپئاق شور" ئۆرلەپ تۇرىدۇ[2].

سوقاشەر: بۇ "سوقاشەھەر"(ئىللىپىس شەكىلدىكى شەھەر) دېگەنلىك بولىدۇ. ئىدىقۇت خانلىقى ۋاقتىدا بۇ يەردە كىچىك بىر قورغان بولغان[3].

كەرچە يولى: بۇ ئەسلىي "كارچى يولى" بولۇپ، "كار—ئىش"، "ئىشلەمچىلەر يولى" دېگەنلىك بولىدۇ[4].

يەككە مەھەللىسى: 1918-يىلى تۇرپاندىن پىچانغا ئاھالە كۆچۈرۈلگەندە پىچاندا توغقىنى بارلار تۇغقىنى بار جايلارغا ئورۇنلاشقان. تۇغقىنى يوق 60 ئائىلە ئايرىم جايغا ئورۇنلىشىپ يەككە ئاتالغان[5].

ئامانشا: قەدىمىي يۇرت نامى بولۇپ، ئەسلىي "ئامان شەھەر" ئىدى. ئامانشا توغرىسىدا يەرلىك خەلقلەر ئارىسىدا ئەسىرلەر داۋامىدا ئەۋلادتىن‌ئەۋلادقا تارقىلىپ زامانىمىزغىچە يېتىپ كەلگەن مۇنداق رىۋايەت بار:

ھازىرقى لۈكچۈننىڭ ئەسلىي ئورنى ئىلگىرى ھازىرقى قۇمتاغدا ئىكەن. كېيىنكى دەۋرلەردىكى قۇم كۆچۈش ئاپىتىدە، بۇ يۇرتنى قۇم بېسىپ كەتكەنلىكتىن تىرىك قالغان بىر بۆلۈك خەلق ھازىرقى ئامانشاغا ماكانلىشىپ بۇ جاينى ئاۋات يۇرتقا ئايلاندۇرغانىكەن. شۇندىن بۇيان بۇ جاي "ئامانشا" (ئامان قالغان شەھەر) دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن. ئەمەلىيەتتىمۇ ئامانشانىڭ

①②③④⑤ ھەبىبۇللا رېقىپ: «تۇرپان رايونىدىكى بەزى يەر ناملىرىنىڭ مەنىسى توغرىسىدا»، «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1989-يىل 20-فېۋرال سانى.





جۇغراپىيىلىك ئورنى قۇمغا يېقىن بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 65 كىلومېتىر، كەڭلىكى 40 كىلومېتىر كېلىدىغان چوڭ قۇملۇق تاغنىڭ باغرىغا جايلاشقان. شۇڭلاشقا يۇقىرىقى چۈشۈندۈرۈش شۇ يەرنىڭ جۇغراپىيىسىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ.

چىقتىم: بۇ سۆز "چىق" ۋە "تىم" سۆزىدىن تۈزۈلگەن. "چىق" ئەسلىي "چىغلىق" دېگەننى بىلدۈرەتتى. "تىم-تىم"—خەۋەر، بەلگە بېرىش ئۈچۈن ئوت ياقىدىغان ئېگىز تۇر[1].

تۇيۇق: پىچان ناھىيىسىدىكى بىر يېزىنىڭ نامى. "تۇيۇق—ئاخىرى يوق، ئاخىرىنى تاپقىلى بولمايدىغان، ئاخىرىغا چىققىلى بولمايدىغان "[2] دېگەن سۆز.

تۇيۇق يېزىسى: تۇيۇق غولىنىڭ تۆۋەن ئاغزىغا جايلاشقان. ئۇنىڭ سۈيى تۇيۇق غولىنىڭ باش تەرىپىدىكى سۇ بېشىدىن كېلىدۇ. غول ناھايىتى ئۇزۇن (غولنىڭ ئۇزۇنلۇقى يەتتە كىلومېتىر كېلىدۇ) ۋە تار بولغاچقا، ئادەتتە غولنىڭ ئاستى تەرىپىدىكى تۇيۇق يېزىسىدىن سۇ بېشىغا ئۆتكىلى بولمايتتى. شۇڭا "تۇيۇق"، "ئايىقى چىقمايدىغان" دەپ ئاتالغان.

تۇرپانلىق ئارىسى: پىچان بازىرىدىكى بىر مەھەللە نامى، پېشقەدەملەرنىڭ ئېيتىشىچە، تارىختا يۈز بەرگەن بىر قېتىملىق ئۇرۇشتا پىچاندىكى يەرلىك خەلقلەردىن نۇرغۇن ئادەملەر ئۆلۈپ، تىرىك قالغانلىرى تەرەپ-تەرەپلەرگە جان ئېلىپ قېچىپ، پىچان ناھىيە بازىرىدا ئادەم شالاڭلاپ، يەرلەرنى تېرىيدىغان، باغ-ۋارانلارنى باشقۇرىدىغان ئادەم قالمىغاچقا، تۇرپاندىن ئاھالە كۆچۈرۈلۈپ، بۇ جايغا ئورۇنلاشتۇرۇلغانىكەن. شۇڭا بۇ جاي

① «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، 2-توم، 493-بەت.
② «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، 2-توم، 351-بەت.

"تۇرپانلىق ئارىسى" دەپ ئاتالغان.

**تەيزى كەنتى**(台子村): بۇ كەنتنىڭ ئەسلىي نامى "كىچىك كارىز" ئىدى.

**يېزا كارىز**: بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى "چىقتىم كارىز" ئىدى. ئازادلىقنىڭ دەسلىپىدە بۇ يەرگە يېزىلىق ھۆكۈمەت ئىشخانىسى جايلاشقاندىن كېيىن "يېزا كارىز" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**تەڭرى قۇملۇق**: (تەڭرە قۇمۇق) پىچان ناھىيە بازىرىنىڭ شەرقىي جەنۇبىي قىسمىدىكى قۇم بارخانلىرىنىڭ ئومۇمىي نامى. ھازىر "قۇم تاغ" دەپ ئاتىلىدۇ. شۇ قۇملۇق بويىدىكى كىچىك بىر يىكەنلىك كۆل "تەڭرى قۇملۇق كۆلى" دەپ ئاتىلىدۇ①.

**دالانكارىز**: بۇ كارىز لۈكچۈن يېزىسىدا. "دالان" قەدىمكى ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "قەۋەتلىك ئۆي (بىنا)" دېگەن مەنىدە. بۇ جاي ئىلگىرى بەگلەر جايلاشقان كارىز بولۇپ، ئۇلار ھەشەمەتلىك دالان ئۆيلەردە ئولتۇرغاچقا "دالانكارىز" (دالانى بار كارىز) دەپ نام ئالغان.

**سەيزى كارىز**: بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى "قارلىغاچ كارىز" ئىدى.

**لەمجىن كارىز**: بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى "قۇلاق مەھەللە" ئىدى.

**لۈكچۈن بازار**: بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى "ساڭ ئالدى" ئىدى.

**چىنارباغ**: بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى "قوش بېشى" ئىدى.

**پىچان ناھىيىسىنىڭ ئۇرۇقچىلىق مەيدانى**: بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى "تۇزلۇق" ئىدى.

**پىچان ناھىيىسىنىڭ باغۋەنچىلىك مەيدانى**: بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى "قوش تۇگمەن" ئىدى.

---

① ھەبىبۇللا رېقىپ: «تۇرپان رايونىدىكى بەزى يەر ناملىرىنىڭ مەنىسى توغرىسىدا»، «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1989-يىل 20-فېۋرال سانى.





**لىگانىڭ كارىزى**: بۇ كارىز ياڭقىردا. "لىگا" بىر جەمەت كىشىلەرنىڭ لەقىمى بولۇپ، ئۇلارنىڭ چوڭ ئاتىسى چىڭ سۇلالىسى يىللىرى گۆچۈڭغا بېرىپ ئىشلەپ قايتىشىدا گۆچۈڭدىن لىگا (لىگۇا — قوغۇن تىپىدىكى مېۋە) ئۇرۇقىنى ئەكىلىپ، ياڭقىردا تېرىپ ئۆستۇرۇپ ساتقانىكەن. شۇنىڭدىن باشلاپ، ئۇ كىشىگە "لىگا" دېگەن لەقەم سىڭىپ قالغانىكەن. بۇ لەقەم بالىدىن بالىغا داۋاملىشىپ بىر ئەۋلاد كىشىنىڭ لەقىمى بولۇپ قالغان. لىگا ئەۋلادىدىن ئابدۇرېھىم لىگا دېگەن كىشى 1887-يىلى تۇغقانلىرىدىن 61 كىشىنى، باشقا كىشىلەردىن 220 كىشىنى توپلاپ جازانىخورلۇققا قارشى قوزغىلاڭ قىلىپ جازانىخورلارنى يوقاتقان ۋە ئاخىرىدا چىڭ سۇلالىسى ئەسكەرلىرى بىلەن قەھرىمانلارچە ئېلىشىپ بىر قىسمى ئۆلگەن، بىر قىسمى باشقا جايلارغا يوشۇرۇنۇۋالغان. شۇندىن بۇيان بۇ ئەۋلادنى خەلق ھۆرمەت بىلەن "لىگالار" دەپ تىلغا ئالىدىغان بولغان.

**چىلان كارىزى**: بۇ كارىزمۇ ياڭقىردا. "چىلان" ئەسلىي بىر جەمەت كىشىلەرنىڭ لەقىمى بولۇپ، بۇ لەقەمنىڭ كېلىپ چىقىشى مۇنداق: 1925-يىلى لىگالار ئەۋلادىدىن تۆمۈر نىياز دورغا دېگەن كىشى يۇسۇپ ئىسىملىك بىر قوشنىسى بىلەن زىددىيەتلىشىپ قېلىپ 1925-يىلى 5-ئايدا يۇسۇپنىڭ ئۆيىگە باستۇرۇپ كىرىپ يۇسۇپ ۋە ئوغۇللىرى بولۇپ يەتتە كىشىنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن. يۇسۇپنىڭ كىچىك ئوغلى تۇرپانغا قېچىپ بېرىپ مەلۇم قىلغاندىن كېيىن، تۆمۈرنىياز دورغىنىڭ ئوغۇللىرى تۇرپاندىن كەلگەن چېرىكلەر بىلەن ئېلىشىپ ئاخىر تەڭ كېلەلمەي تاغقا قېچىپ كەتكەن. ئۇلار يەتتە ئوغۇل بولۇپ، شۇ چاغدىكى تۇرپان ئامبىلى بۇلارنى "چىگى لاڭ" (يەتتە بۆرە) دەپ ئاتىغان. كېيىنچە "چىگى لاڭ" دېگەن سۆز "چىلان"غا ئۆزگىرىپ بۇ جەمەتنىڭ لەقىمى بولۇپ

قالغان. ھازىرمۇ "چىلاننىڭ كارىزى" دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ[①].

**ئاغچام قىڭغايدى:** قەدىمكى لۈكچۈن-دونخۇاڭ يولىدىكى بىر جاينىڭ نامى بولۇپ، لۈكچۈندىن 60 كىلومېتىر كېلىدۇ. بۇ جايدا يول ناھايىتى خەتەرلىك بولغاچقا، تىك يار ياقىلاپ مېڭىشقا توغرا كېلىدۇ. لۈكچۈنلۈك پېشقەدەم زات ئىسمايىل ھادىنىڭ ئېيتىشىچە، تارىختىكى يېغىلىقلارنىڭ بىرىدە لۈكچۈن ۋاڭ مۇشۇ يول بىلەن قاچقاندا، ئۇنىڭ خانىشى مۇشۇ جايدىن ئۆتكىچە ئۇلاقىنىڭ ئۈستىدە قورقۇپ بىر ياققا قىڭغىيىپ ئولتۇرۇپ كۆز يېشى قىلغانىكەن. شۇندىن بۇيان بۇ جاي "ئاغچام قىڭغايدى" دەپ ئاتىلىپ قاپتۇ ("ئاغچا"—يەرلىك شېۋىدە "خانىش" دېگەن مەنىدە).

**خانلار مەسچىتى:** لۈكچۈندىن دۇنخۇاڭغا بارىدىغان قەدىمكى كارۋان يولى ئۈستىدە (لۈكچۈندىن 100 كىلومېتىر شەرقتە) "ئاغچام قىڭغايدى" دېگەن جايدىن ئۆتكەندە "خانلار مەسچىتى" دېگەن بىر ئۆتەڭ بار. بۇ جايدا لۈكچۈن بەگلىرى سەپەر ئۈستىدە ناماز ئوقۇش ئۈچۈن سالدۇرغان بىر تاش مەسچىت بار. شۇڭا مۇشۇ ئەتراپتىكى جايلارمۇ "خانلار مەسچىتى" دېگەن نام بىلەن ئاتالغان.

**ياڭخى:** "ياڭخى" ئۇيغۇرچە "يانقىر" دېگەن نامدىن ئۆزگەرگەن. لۈكچۈن تارىختا بەگلىك ئولتۇرغان مۇھىم جاي بولۇپ، ياڭخى لۈكچۈنگە تەۋە ئىدى. ئەينى ۋاقىتتا لۈكچۈن ئەتراپىدىكى جايلار "قىر" نامى بىلەن ئاتىلاتتى. مەسىلەن: "يوغان قىر، چوۋاڭقىر، يانقىز، قاراغوجاقىر، لۈكچۈنقىر" دېگەنلەرگە ئوخشاش. بۇ يەردىكى "قىر" سۆزى "چېگرا" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. يانقىر جۇغراپىيىلىك ئورنى جەھەتتىن لۈكچۈن بىلەن تۇرپاننىڭ چېگرىسىغا جايلاشقان بىر چەت جاي بولغاچقا "يانقىر"

① «پىچان تارىخ ماتېرىياللىرى»، 4-سان، 142-156-بەتلەر





دەپ ئاتالغان.

**چۇۋاڭقىر:** بۇ جاينىڭ ئەسلىي نامى "تۆت ئۆي" ئىدى، "چوۋاڭقىر" دېگەن نام كېيىن پەيدا بولغان. "چۇۋاڭقىر" ئەسلىي ئۇيغۇرچە "چۇۋالقىر" دېگەن نامدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "چۇۋالچاق، پارچە-پۇرات يەر" دېگەن مەنىدە. بۈگۈنكى چۇۋاڭقىر ئىلگىرى جىلغا ئەتراپىغا جايلاشقان پارچە-پۇرات ئېتىزلاردىن تەشكىل تاپقان كىچىك جاي ئىدى. بۇ يەر لۈكچۈن مەدرىسىگە ۋەخپە قىلىنغان.

**سەڭگاچۈەنزى:** ھازىر خەرىتىلەردە "سەنگاچۈەنزى" دەپ يېزىلىۋاتقان جاي قەدىمكى ئۈرۈمچى-تۇرپان يولىدىكى بىر ئۆتەڭ بولۇپ، بۇ جاي قەدىمدىن تارتىپ "قورۇغا" دەپ ئاتىلاتتى. ئۆتەڭ ۋە ئۆتەڭ باققۇچىلار بار ئىدى. 50-يىللاردىن باشلاپ ئاپتوموبىل قاتنىشى تەرەققىي قىلىپ، ئۇلاغ قاتنىشى ئازايغاندىن كېيىن ئۆتەڭ باققۇچىلار بۇ جاينى تاشلاپ كەتكەن. ھازىر ئۆتەڭ خارابىلىرى بار. شۇڭا "قورۇغا" دەپ ئاتالغان. "سەنگاچۈەنزى" خەنزۇچە "ئۈچ بۇلاق" دېگەن مەنىدە. ئەمەلىيەتتە بۇ يەردە ئۈچ بۇلاق ئەمەس، بەش بۇلاق بار.

**سىپانسۇ، دېھقانسۇ:** 17-ئەسىردە لۈكچۈن بەگلىك ھۆكۈمرانلىقىدىكى رايون بولۇپ، تۇرپان ئويمانلىقىنىڭ مەركىزى ئىدى. تۇرپان، پىچان، توقسۇن ۋە لوپنۇرلار لۈكچۈن بەگلىكىگە قارايتتى. بۇ دەۋردە لۈكچۈننىڭ بېگى كېپىش بەگ[①] ئىدى. ئىلگىرى لۈكچۈننىڭ دائىرىسى پەقەت ھازىرقى دېھقانسۇ بىلەنلا چەكلىنەتتى، ئۇ چاغلاردا "دېھقانسۇ"، "سىپانسۇ" دېگەن ناملارمۇ يوق ئىدى. ئاھالىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ ئاشلىققا بولغان

① كېپىش بەگ—"كېپىش بەگ" ئۆزىنىڭ ئىسمى، ئۇنىڭ ئەمەل نامى "ئاق پادىشاھ" ئىدى.

ئېھتىياج ئاشتى. بۇ ئەھۋالنى كۆزدە تۇتقان بەگ ئوردا ئەمىرلىرى بىلەن بايلارنى لۈكچۈننىڭ شەرقى (ھازىرقى سىپانسۇ) گە بېرىپ بوز يەر ئېچىپ دېھقانچىلىق قىلىشقا سەپەرۋەر قىلدى ۋە ئۇلارنىڭ ئائىلىسىنى شۇ جايغا كۆچۈردى. ئۇلارنىڭ ئەمەلىي كۈچىگە قاراپ بوز يەر ئېچىش ۋەزىپىسىنى تاپشۇردى. نەتىجىدە بىرنەچچە يىل ئىچىدە بۇ جايدا يېڭى بىر يۇرت پەيدا بولدى. كەمبەغەللەر بولسا، ئەسلىدىكى تېرىقچىلىق قىلىپ كەلگەن جايىدا قالدى. بۇنىڭ بىلەن ئەسلىدە دېھقانلار ئۆزلىرى ئىشلىتىپ كەلگەن لۈكچۈننىڭ سۈيى ئىككىگە بۆلۈندى. ئوردا ئەمىرلىرى بىلەن بايلارغا بېرىلگەن سۇ ئارقىلىق سۇغىرىلىدىغان جايلار ”سىپاھ سۇ“ دەپ ئاتالدى. ”سىپاھ سۇ“ دېگەن سۆز ”سىپاھ بەگلەر ئىچىدىغان سۇ“ دېگەن مەنىدە بولۇپ، ”سىپاھ بەگ“ ئوردا ئەمىرلىرى، ئاقسۆڭەكلەرنى كۆرسىتەتتى. ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ”سىپاھ سۇ“ دېگەن نام ”سىپانسۇ“غا ئۆزگەردى. دېھقانلار باشقۇرۇپ كەلگەن جايغىمۇ مەخسۇس سۇ بەلگىلەپ بېرىلدى. بۇ سۇ بىلەن سۇغىرىلىدىغان جايلار ”دېھقانسۇ“ دەپ ئاتالدى.

مىرزا سۈيى: 18-ئەسىرنىڭ باشلىرىغا كەلگەندە جاھالەت پىرلىرىنىڭ قاراقولى تۇرپان ئويمانلىقىغا يېتىپ كەلدى. خوجا-ئىشانلارنىڭ تۇرپاندىكى مۇرىتى ئىمىن ئىشان[①]سوپىزىم تەرغىباتىنى كۈچەيتتى. مۇرىتلىرىنىڭ كۆپىيىشىگە ئەگىشىپ ئىمىن ئىشاندا ھاكىمىيەتنى تارتىۋېلىش قارا نىيىتى پەيدا بولدى. ئوردىدىكى بەزى ئەمەلدارلارنىمۇ ئۆزىگە تارتتى. ھەتتا كېپىش بەگنىڭ خوتۇنىنىمۇ قولغا كەلتۈردى ۋە كېپىش بەگنىڭ خوتۇنى

① ئىمىن ئىشان: 1686-يىلى تۇرپان قاراغوجىدا ئىشان ئائىلىسىدە تۇغۇلغان، دادىسى ئۆلگەندىن كېيىن ئۇنىڭ ئورنىغا تۇرپان ئاستانىدا ئىشان بولغان.





بىلەن تىل بىرىكتۈرۈپ، كېپىش بەگ شىكارغا چىقىپ كەتكەن ۋاقىتتىن پايدىلىنىپ 1723-يىلى ئوردىدا سىياسىي ئۆزگىرىش قىلىپ تەختنى تارتىۋالدى. چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى شىنجاڭنى جۇمىلىدىن لۈكچۈننى بىرلىككە كەلتۈرگەندىن كېيىن ئىمىن ئىشانغا ۋاڭلىق ئەمىلىنى بەردى. ئىمىن ۋاڭ كېپىش بەگنىڭ ئايالىغا (ئاشنىسىغا) كۆرسەتكەن خىزمىتى ئۈچۈن يەر ئاجرىتىپ، سۇ بەلگىلەپ بەردى. شۇنىڭ بىلەن سۇ ئۈچكە بۆلۈندى. كېپىش بەگنىڭ خوتۇنىغا بەلگىلەپ بەرگەن سۇ ”مىرزا سۈيى“[①] دەپ ئاتالدى.

## 4. توقسۇن ناھىيىسى ۋە توقسۇن ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

توقسۇن—تۇرپان ئويمانلىقىدىكى ئۈچ ناھىيە ئىچىدە ئەڭ ئويمان يەرگە يەنى دېڭىز يۈزىدىن 154 مېتىر تۆۋەن بولغان ئايدىڭكۆل ياقىسىغا جايلاشقان. توقسۇن ناھىيە بازىرىنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى دېڭىز يۈزىدىن تۆۋەن بولۇپ، ئېلىمىز بويىچە ئەڭ تۆۋەن ناھىيە بازىرى ھېسابلىنىدۇ.

تارىخىي ماتېرىياللاردا خاتىرىلىنىشىچە، بۇندىن ئىككى مىڭ يىل ئىلگىرىكى خەن سۇلالىسى دەۋرىدە قورىغار (غەربىي رايون) دىكى 36 دۆلەتنىڭ بىرى بولغان تاغ دۆلىتى توقسۇنغا جايلاشقان.

1936-يىلى توقسۇن ناھىيىسى تەسىس قىلىنىپ، ئۈرۈمچىگە قارىغان. 1975-يىلدىن باشلاپ تۇرپان ۋىلايىتىگە قارايدىغان

① مىرزا—”كاتىپ“، ”ئىلىم ئەھلى“، ”يۇقىرى تەبىقە كىشىلىرى“ دېگەن مەنىدە.

بولدى.

**ئاقتاش**: ئاقتاشنىڭ ئورنى توقسۇن ناھىيە بازىرىدا. ئىلگىرى بۇ جاي تاشلىق بولغاچقا "ئاقتاش" دەپ ئاتالغان.

**شەيخ مەھەللىسى**: بۇ توقسۇن ناھىيىسىدىن 50 كىلومېتىر يىراقلىقتىكى كۆجەي (كۆكجاي) بازىرىدىكى بىر مەھەللىنىڭ نامى. ئىلگىرى بۇ مەھەللىدە بىر مازار بولۇپ، مازارغا قارايدىغان مەخسۇس شەيخ بار ئىدى. بۇ شەيخنىڭ ئەۋلادلىرى مۇشۇ مەھەللىدە ئولتۇراقلاشقان بولغاچقا "شەيخ مەھەللىسى" دەپ ئاتالغان.

**دەڭ مەھەللىسى**: بۇ يەرنىڭ ئورنى توقسۇن ناھىيىسىدىكى كۆجەي (كۆكجاي) دا. ئىلگىرى بۇ جاي ئۆتكەن-كەچكەنلەر چۈشىدىغان ئۆتەڭ بولۇپ، بۇ يەردە بىر قونالغۇ دەڭ بار ئىدى. شۇڭا "دەڭ مەھەللىسى" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**ئەگرى**: بۇ يەرنىڭ ئورنى توقسۇن ناھىيىسىدىكى كۆجەي (كۆكجاي) بازارلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايدىن 20 كىلومېتىر شەرققە توغرا كېلىدۇ. ھازىر كۆجەينىڭ بىر كەنتى. بۇ كەنتنىڭ ئورنى ئەگرى-بۈگرى ئېقىن بويلاپ جايلاشقان بولغاچقا، بۇ مەھەللە "ئەگرى" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**روزى باۋجاڭ مەھەللىسى**: بۇ مەھەللىنىڭ ئورنى توقسۇن كۆجەي (كۆكجاي) نىڭ 20 كىلومېتىر شەرقىدە. ئىلگىرى بۇ جاي "شېغىل داۋان" دەپ ئاتىلاتتى. بۇندىن 170 يىل ئىلگىرى ھەسەن ئىسىملىك بىر ئۆيلۈك ئۇيغۇر بۇ يەرگە كېلىپ ئولتۇراقلىشىپ يەر ئېچىپ تېرىقچىلىق قىلغان. يىللارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن بۇ دېھقانىنىڭ بالا-چاقا، نەۋرە-چەۋرىلىرى كۆپىيىپ، بۇ جاينى بىر مەھەللە تۈسىگە كىرگۈزگەن. گومىنداڭ يىللىرىغا كەلگەندە بۇ كىشىنىڭ نەۋرىسى روزى بۇ مەھەللىگە باۋ جاڭ بولغان. شۇڭا "روزى باۋجاڭ مەھەللىسى" دەپ ئاتىلىپ قالغان. ھېلىمۇ يەنە





"شېغىل داۋان" دەپ ئاتايدىغانلارمۇ بار.

**خەيرۇل شاڭيو مەھەللىسى**: بۇ يەرنىڭ ئورنى توقسۇندىكى كۆجەي (كۆكجاي) نىڭ 25 كىلومېتىر شەرقىدە. بۇندىن 180 يىل ئىلگىرى روزىمەت ئىسىملىك بىر ئۆيلۈك دېھقان بۇ جايغا كېلىپ ماكانلىشىپ يەر ئېچىپ تېرىقچىلىق قىلغان. كېيىنكى چاغلاردا ئۇنىڭ ئوغلى خەيرۇللا بۇ مەھەللىگە شاڭيو بولغان. شۇڭا بۇ مەھەللە "خەيرۇل شاڭيو مەھەللىسى" دەپ ئاتىلىپ قالغان. بەزى كىشىلەر يەنە "ھېيىتباقى مەھەللىسى" دەپمۇ ئاتىشىدۇ.

**شاپاق مەھەللىسى**: بۇ مەھەللىنىڭ ئورنى توقسۇندىكى كۆجەي (كۆكجاي) نىڭ 20 كىلومېتىر شەرقىدە. بۇندىن 130 يىل ئىلگىرى سەپەر شاپاق، سادىق شاپاق قاتارلىق "شاپاق" لەقەملىك كىشىلەر بۇ جايغا ماكانلىشىپ، يەر ئېچىپ، تېرىقچىلىق قىلغان، كېيىنكى دەۋرلەردە ئۇلارنىڭ بالا-چاقىلىرى كۆپىيىپ، بۇ جاينى مەھەللە تۈسىگە كىرگۈزگەن. شۇڭا بۇ جاي شۇ جەمەتنىڭ لەقىمى بىلەن "شاپاق مەھەللىسى" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**چىغبۇلاق** (توڭگە): بۇ يەرنىڭ ئورنى كۆجەي (كۆكجاي) نىڭ 55 كىلومېتىر شەرقىغە توغرا كېلىدۇ. بۇ جاي ئىلگىرى توقسۇن مالچىلىرىنىڭ يازلىق ئوتلىقى بولۇپ، سۇيى، ئوت-چۆپى مول جاي ئىدى. ھازىر بۇ جاي توقسۇننىڭ بىر كەنتى. بۇ جايدا چىغ كۆپ بولۇپ، چىغ ئارىسىدىن چىقىدىغان بەش بۇلاق بار. شۇڭا ئۇيغۇرچە نامى "چىغبۇلاق" دەپ ئاتالغان. موڭغۇلچە "توڭگە" دەپ ئاتىلىدۇ. "توڭگە" موڭغۇلچە "چىغلىق" دېگەن مەنىدە[1].

**چوڭ ياغاچبېشى**: بۇ جاي توقسۇن ناھىيىسىدىكى كۆجەي (كۆكجاي) نىڭ 25 كىلومېتىر غەربىي شىمالىغا توغرا كېلىدۇ.

---

① «توقسۇن تارىخ ماتېرىياللىرى»، 4-قىسىم، 65-بەت.

بۇندىن 180 يىل ئىلگىرى روزى ئەمەت ئىسىملىك كىشى بۇ جايغا كېلىپ ماكانلىشىپ قىرچىنغول (خوگۇ) دىن سۆگەت كۆچەتلىرىنى كۆچۈرۈپ كېلىپ تىكىپ ئۆستۈرۈپ، بۇ جايدا چوڭ بىر پارچە يەرنى كۆكەرتكەن ۋە بۇ ئورمان دائىرىسىنى تەدرىجىي كېڭەيتكەن. ئۇنىڭ ئەۋلادلىرى كۆپىيىپ بۇ جاينى مەھەللە تۈسىگە كىرگۈزگەن. ئۇندىن كېيىن يەنە بىر پارچە يەرنى كۆكەرتىپ كىچىكرەك بىر پارچە ئورمانلىق بىنا قىلغان. ئاۋۋال كۆكەرتكەن جايى چوڭ بولغاچقا، ”چوڭ ياغاچبېشى“، كېيىن كۆكەرتكەن جايى كىچىكرەك بولغاچقا ”كىچىك ياغاچبېشى“ دەپ ئاتالغان. ”كىچىك ياغاچبېشى“ دېگەن سۆز ”ئورمانىنىڭ باش تەرىپى، ئۇنىڭ ئۈستىدە ئورمان يوق“ دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

**كۆمۈش:** كۆمۈش توقسۇن بازىرىنىڭ جەنۇبىدا، توقسۇن بىلەن بولغان ئارىلىقى 100 كىلومېتىر كېلىدۇ. كۆمۈش قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ مۇھىم ئۆتەڭلىرىنىڭ بىرى. ئېيتىشلارغا قارىغاندا ئىلگىرى بۇ جايدا ”كۆمۈش ئاتا مازىرى“ دەپ ئاتىلىدىغان مازار بولغان (مازار خارابىسى ھېلىمۇ بار). ھازىرقى ”كۆمۈش“ دېگەن نام شۇ مازار نامىدىن كەلگەن. كۆمۈش قەدىمكى يازما ماتېرىياللاردا ”كۆمۈش ئاقما“ دەپ تىلغا ئېلىنغان. چۈنكى، كۆمۈشتە بىر بۇلاق بولۇپ، سۈيىنىڭ تەركىبىدە كۆمۈش ماددىسى بولغاچقا، بۇ بۇلاقنىڭ سۈيى كۆمۈشكە ئوخشاش يالتىراق كۆرۈنىدىكەن. ئەمەلىيەتتە، كۆمۈش ئىسمى-جىسمىغا لايىق كۆمۈش ماكانى ئىكەنلىكى ئېنىقلاندى. بۇ جايدىكى كۆمۈش بايلىقى شىنجاڭ بويىچە ئالدىنقى ئورۇندا تۇرىدۇ. چۈنكى، بۇ جايدىكى قۇرۇق تاغدىن ئالتۇن، كۆمۈش، مىس، قوغۇشۇن، تۆمۈر قاتارلىق مەدەنلەر چىقىدۇ. كۆمۈش بازىرى قەدىمكى ئۆتەڭلەرنىڭ بىرى بولغاچقا، بۇ يەردە قونالغۇلار كۆپ.





**قىرغىز تېمى مەھەللىسى:** بۇ مەھەللە كۆمۈش بازىرىنىڭ بەش كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. يېرىنىڭ شىمالىي ئېگىز، جەنۇبىي پەس، بۇلاق سۈيىگە تايىنىپ تېرىقچىلىق قىلىدۇ. ئىلگىرى بۇ جايدا بىر ئائىلىلىك قىرغىزلار ئولتۇراقلاشقان بولۇپ، دېھقانچىلىق بىلەن شۇغۇللانغان. كېيىن ئۇلار تېرىلغۇ يېرىنى سېتىۋېتىپ كۆچۈپ كەتكەندىن كېيىن، بۇ يەرگە باشقا يۇرتلاردىن كىشىلەر كۆچۈپ كېلىپ، بۇ جاينى ئاستا-ئاستا مەھەللە ھالىتىگە كەلتۈرگەن. ”قىرغىز تېمى“—”قىرغىز مەھەللىسى“ دېگەن مەنىدە.

**قارا جاڭگال:** بۇ يەرنىڭ ئورنى كۆمۈش بازىرىنىڭ 18 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدا. بۇ جايغا ئىلگىرى ئوۋچىلاردىن باشقا ئادەم كەلمەيتتى. چاتقال، يولغۇن قاتارلىق ئۆسۈملۈكلەر بىلەن قاپلىنىپ تۇرىدىغان بولۇپ، كېيىك، ئارقار، قۇلان قاتارلىق ياۋايى ھايۋانلارنىڭ ماكانى ئىدى. 1976-يىلى توقسۇن ناھىيە يىلانلىق يېزىسىدىكى ئىبراھىم ھەسەن ئوۋ قوغلىشىپ بۇ جايغا كېلىپ قالىدۇ. بۇ يەرنىڭ چاتقال ۋە ئوت-چۆپلىرىگە، قارا چىلان تۈپىرىقىغا قاراپ، ئەگەر سۇ بولسىلا، بۇ يەرنى ئۆزلەشتۈرۈپ مول-ھوسۇللۇق يەرگە ئۆزگەرتكىلى بولىدىغانلىقىنى كۆرۈپ يېتىدۇ. ئاندىن سۇ مەسىلىسىنى ھەل قىلىش ئامالىنى تاپقاندىن كېيىن توقسۇن ناھىيىلىك ھۆكۈمەتكە بۇ يەرنى ئېچىش توغرىسىدا ئىلتىماس قىلىدۇ، ناھىيىلىك ھۆكۈمەت ئۇنىڭغا يەر ئېچىش ئىجازەتنامىسى بېرىدۇ. 1983-يىلى 11-ئاينىڭ 10-كۈنى ئىبراھىم ھەسەن بۇ يەرگە كېلىپ 40 مېتىر چوڭقۇرلۇقتا بىر ماشىنىلاشقان قۇدۇق قېزىپ، سۇ چىقىرىپ دەسلەپكى يىلى يەر ئېچىپ تېرەك كۆچىتى تىكىدۇ ۋە قوغۇن تېرىيدۇ. شۇندىن كېيىن بۇ جايغا كۆچۈپ كېلىپ، يەر ئاچىدىغانلار كۆپىيىپ 1989-يىلغا كەلگەندە

قارا جاڭگال ئومۇمىي كۆلىمى 12 مىڭ 400 موغا، تېرىلغۇ كۆلىمى 4000 موغا يېتىپ يېڭى بوستانلىققا ئايلاندى. 1989-يىلى يېڭى ئۆزلەشتۈرۈلگەن قارا جاڭگالغا "يېڭى بوستان كەنتى" دېگەن نام بېرىلدى.

يېيىق: يېيىق توقسۇن بازار شاھ يېزىسىنىڭ توققۇز كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. يېرى تۈز ۋە كەڭ بولغاچقا، "يېيىق" دەپ ئاتالغان.

تۆرۈك بۇلاق: بۇ بۇلاق توقسۇن ناھىيە شاھ يېزىسىدىن ئۈچ كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبتا. بۇ بۇلاقنىڭ شەكلى تۆپتۆرۈك خۇددى چەمبەر شەكىللىك بولغاچقا "تۆرۈك بۇلاق" دەپ ئاتالغان.

بۇر جاي: بۇرجاي توقسۇن ناھىيە يىلانلىق يېزىسىنىڭ 31 كىلومېتىر غەربىي شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. بۇرجاي ئەسلىي "بۇرجەك جاي" يەنى "ئۈچ بۇرجەك جاي" دېگەن سۆز بولۇپ، ئۇزۇن يىللار داۋامىدا ئۆزگىرىپ "بۇرجاي" بولۇپ قالغان.

قانقا مەھەللىسى: بۇ مەھەللە يىلانلىقتا. "قانقا" قەدىمكى تىلىمىزدا "هارۋا، كۆتەك هارۋا" دېگەن سۆز[1]. "قانقا مەھەللىسى" دېگەن سۆز "هارۋا مەھەللىسى" دېگەنلىك بولىدۇ.

خوجام مەھەللىسى: بۇ مەھەللە توقسۇن شاھ يېزىلىق هۆكۈمەت بار جايدىن 600 مېتىر شەرقىي شىمالغا توغرا كېلىدۇ. ئىلگىرى بۇ يەردىكى قەبرىستانلىقتا ئىككى قەدىمىي گۈمبەز بولۇپ، بۇ ئىككى گۈمبەزنى كىشىلەر "خوجام" دەپ ئاتايتتى. بۇ يەردە يەنە "ئالتۇنلۇق گۈمبىزى" دەپ ئاتىلىدىغان قەبرىمۇ بولۇپ، بۇ قەبرىدىن بىر ئايالنىڭ جەستى چىققان. خوجاملارنىڭ قەبرىسى مۇشۇ كەنتتە بولغاچقا بۇ جاي "خوجام مەھەللىسى" دەپ ئاتالغان.

---

[1] «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، 301-بەت





1958-يىلى بۇ قەبرىستانلىق بۇزۇۋېتىلىپ جەسەتلەر (جۈملىدىن خوجاملارنىڭ جەسەتلىرىمۇ) باشقا جايغا يۆتكىۋېتىلگەن بولسىمۇ يەنىلا "خوجام مەھەللىسى" دېگەن كونا نامى ساقلىنىپ قالغان.

توقسۇن: قەدىمكى ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ مەنىسى "توقسان" دېگەنلىك بولىدۇ. «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا مۇنداق ئىزاھات بېرىلگەن: "توقسۇن—بۇ سۆزنىڭ ئەسلىي توققۇز ئون—توققۇز كەرە، ئون بولۇپ كېيىن بۇ ئىككى سۆز بىرلىشىپ كەتكەن"[1].

ئېۋىرغول: (توقسۇندا) قەدىمكى تۈركىي تىلىدا "ئەگرى- بۈگرى غول" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

كۆجەي: "كۆجەي" قەدىمكى ئۇيغۇرچە "كۆكجاي" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "كوكۆل مەيدان" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. خۇددى "كۆكدالا، كۆكيار" دېگەنلەرگە ئوخشاش. بۇ جاي توقسۇننىڭ غەربىي شىمالىدىن 55 كىلومېتىر يىراقلىقتىكى پەنجىر تاغ ئېتىكىگە جايلاشقان بولۇپ، قاقاسلىق ئىچىدىكى سۈيى مول ياپيېشىل بىر جاي بولغاچقا "كۆكجاي" دەپ ئاتالغان.

دادۈڭ(大墩): تۇرپان شەھىرى بىلەن توقسۇن ئوتتۇرىسىدىكى قاقاس بىر جاي بولۇپ بورىنىنىڭ كۈچلۈكلىكى، ئېگىز ۋە قويۇق ئۆسكەن ئەلا سۈپەتلىك تەرەنجىۋىل يانتاقلىرى بىلەن مەشھۇر. بۇ جاي ئىلگىرى "قوتان تۇر" دەپ ئاتىلاتتى. قوتان تۇر هازىرقى تۇرپان-توقسۇن تاشيولىنىڭ 1.5 كىلومېتىر شىمالىغا جايلاشقان قەدىمكى قورغان بولۇپ، قەدىمكى يىپەك يولى بويىدىكى مۇھىم ئۆتەڭلەرنىڭ بىرى ئىدى. "دادۈڭ" خەنزۇچە "چوڭ كۆتەك" دېگەن مەنىدىكى سۆز بولۇپ، چىڭ سۇلالىسى يىللىرى بۇ جايغا توقسۇن بىلەن تۇرپاننىڭ پاسىلىنى ئايرىپ تۇرىدىغان بىر كۆتەك كۆمۈلگەنىكەن. شۇنىدىن كېيىن "دادۈڭ" (چوڭ كۆتەك) دەپ ئاتىلىدىغان بولغان.

---

[1] مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 1-توم، 569-بەت.

# ئۈچىنچى باب
# قۇمۇل ۋىلايىتىدىكى يەر-جاي ناملىرى

## 1. قۇمۇل شەھىرى ۋە "قۇمۇل" نامى

قۇمۇل شەھىرى شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ شەرقىي قىسمىغا، تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە جايلاشقان. كاڭشىنىڭ 56-يىلى يەنى مىلادى 1717-يىلى قۇمۇل كوناشەھەرنىڭ سېپىلى ياسالدى. 1727-يىلى كوناشەھەرنىڭ ئىككى يول شىمالىغا يېڭىدىن يەنە بىر سېپىل ياسالدى. بۇ سېپىل ئىچى "يېڭىشەھەر" دەپ ئاتالدى. چيەنلۇڭنىڭ 24-يىلى يەنى 1759-يىلى قۇمۇل نازارىتى قۇرۇلدى. 1884-يىلى بىۋاستە قاراشلىق نازارەت دەرىجىسىگە كۆتىرىلدى. مىنگونىڭ 2-يىلى (1913-يىلى) نازارەت ناھىيىگە ئۆزگەرتىلدى. 1961-يىلى 1-ئايدا شەھەرگە ئۆزگەرتىلدى.

قۇمۇل رايونى ئېلىمىزنىڭ تارىخىي كىتابلىرىدا بۇندىن ئىككى مىڭ يىل بۇرۇنقى زامانلاردىن تاكى موڭغۇل ئىمپېرىيىسى (يۈەن سۇلالىسى) يىللىرىغىچە "يىۋۇ"(伊吾)، "يىۋۇلۇ"(伊吾卢) دەپ خاتىرىلىنىپ كەلگەن. ئەينى چاغدا بۇ نام ئاراتۇرۇك، قۇمۇل ناھىيىسى ۋە بارىكۆلنىڭ شەرقىي شىمالىي قىسمىدىكى ئۈچ يەرنىڭ نامى ئىدى. "يىۋۇ"، "يىۋۇلۇ" دېگەن ئاتالغۇلار ھازىر "ئېۋىرغول" دەپ تەرجىمە قىلىنىۋاتىدۇ. ئېۋىرغولنىڭ مەنىسى "ئەگرى-بۈگرى غول، ئەگرى-بۈگرى ئېقىن" دېگەنلىك بولىدۇ. "يىۋۇ" ياكى "يىۋۇلۇ" دېگەن ئاتالغۇلار "ئۇيغۇر" دېگەن نامنىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر. بۇ ھەقتە يۇ تيەنخېڭ «ئۇيغۇرچە





بۇددا ئەسەرلىرى ھەققىدە» دېگەن كىتابىدا: "جۇڭگونىڭ خەنزۇچە تارىخلىرىدا بايان قىلىنغان 'يىۋۇ' (伊吾) ياكى 'يىۋۇلۇ' (伊吾卢) دېگەن سۆزمۇ 'ئۇيغۇر' دېگەن سۆزدىن كېلىپ چىققان"[①] دەپ يازىدۇ.

دۆلەت مىللىي ئىشلار كومىتېتى مىللىي مەسىلىگە ئائىت بەش كىتاب تەھرىرىيىتىنىڭ «جۇڭگو ئاز سانلىق مىللەتلەر قىسقىچە تارىخى مەجمۇئەسى» تەھرىر گۇرۇپپىسى تەرىپىدىن تۈزۈلگەن «ئۇيغۇرلارنىڭ قىسقىچە تارىخى»ناملىق كىتابتا يەنە بىر قەدەم ئىلگىرىلىگەن ھالدا: "بەزىلەر 'ئۈجىيە'، 'خوجىيە'، 'خۇدى'، 'يىۋۇلۇ' قاتارلىق ناملارمۇ 'ئۇيغۇر' دېگەن نامنىڭ ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر دەپ قارايدۇ"[②] دەپ يېزىلغان.

دېمەك، ھازىرقى قۇمۇل مىلادىدىن ئىلگىرىكى چاغلاردىن تاكى موڭغۇل ئىمپېراتورلىقى يىللىرى (مىلادى1206—1404-يىللار) غىچە "ئۇيغۇر" (يىۋۇ ياكى يىۋۇلۇ) دەپ ئاتالغان. ئەينى چاغدا "ئۇيغۇر" دېگەن بۇ سۆز "ئۇيغۇر يۇرتى"، "ئۇيغۇر ماكانى" دېگەن مەزمۇندا قوللىنىلغان. چۈنكى، ئېلىمىزنىڭ تارىخىي كىتابلىرىدا يۇرتلار نامى تولا چاغلاردا شۇ يۇرتتا ياشىغۇچى ئاساسىي مىللەتنىڭ نامى بىلەن خاتىرىلەنگەن ۋە ئاتالغان.

موڭغۇل ئىمپېراتورلىقى يىللىرىغا كەلگەندە "يىۋۇلۇ" دېگەن نامنى "خامىلى"(哈梅里)، "خامىيلى"(哈密里) دېگەن نامغا ئۆزگەرتكەن. بۇ "قامىل" دېگەن ئۇيغۇرچە نامنىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر.

"قامىل"—"تىلىمىزدا "قاشا، ئىھاتە، قورغان" دېگەن

① ئەنۋەر بايتۇر خەيرىنسا سىدىق: «شىنجاڭدىكى مىللەتلەرنىڭ تارىخى»، 456-بەت.
② «ئۇيغۇرلارنىڭ قىسقىچە تارىخى»، 46-بەت.

مەنىلەردە قوللىنىلاتتى[1].

تارىخىي كىتابلاردا، 608-يىلى سېلىنغان يىۋۇ قورغىنىنىڭ ئورنى هازىرقى قۇمۇلنىڭ يېقىن ئەتراپىدا ئىكەنلىكى كۆرسىتىلگەن[2].

دېمەك، بۇ جايدا قەدىمكى قورغان خارابىسى بولغاچقا، "قامىل" دەپ ئاتالغان. چىڭ سۇلالىسى يىللىرىغا كەلگەندە قۇمۇلنى "خامى"(哈密) دەپ ئاتىغان. بۇ نام هازىرمۇ خەنزۇچە ماتېرىياللاردا شۇنداق ئاتىلىۋاتىدۇ.

## 2. قۇمۇل ۋىلايىتىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

باركۆل: قەدىمدە "بارىسكۆل" دەپ ئاتىلاتتى. "بارىس" قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى بولۇپ، مەنىسى "يولۋاس" دېگەنلىك بولاتتى. "بارىسكۆل"—"يولۋاسكۆل" دېگەنلىك بولىدۇ[3]. كېيىنچە ئۆزگىرىپ "باركۆل" بولۇپ قالغان. بۇرۇن بۇ كۆل ئەتراپى قومۇشلۇق بولغاچقا، يولۋاس ماكانى بولغان. شۇڭا ئەجدادلىرىمىز "يولۋاسكۆل" دەپ ئاتىغان.

تاشۋېلىق: بۇ ئەسلىي "تاشبالىق"تىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "تاش شەھەر" دېگەن مەنىدە.

يىۋەنچۇەن(一碗泉): قۇمۇل-ئۈرۈمچى يولىدىكى بىر ئۆتەڭ. ئورنى يەتتەقۇدۇقتىن 45 كىلومېتىر يىراقلىقتا. ئەسلىي نامى

---

① «ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىدىن قىسقىچە سۆزلۈك»، 427-بەت.

② يۇ ۋېيچېڭ:«شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى»، 13-بەت.

③ «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، 78-بەت.





"جامبۇلاق" ئىدى، سابىق مىللىي ئارمىيە تېكەس ئاتلىق پولك كومىسسارى مەرهۇم قۇربانوفنىڭ ئېيتىشىچە، تارىختىكى يېغىلىقلاردا قۇمۇلدىن تۇرپانغا جىددىي خەۋەر يەتكۈزۈش ئۈچۈن ماڭغان خەۋەرچى مۇشۇ بۇلاققا كەلگەندە تەشنالىقىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئارقا-ئارقىدىن نەچچە جام (ئاپقۇر) سۇ ئىچىپ ئۆلگەنىكەن. شۇنىڭدىن كېيىن بۇ بۇلاق "جامبۇلاق" دەپ ئاتىلىپ قالغان. "يىۋەنچۇەن" خەنزۇچە "بىر جام بۇلاق" دېگەن مەنىدىكى سۆز.

دورىبلجىن كەنتى: قۇمۇلدىكى بىر كەنت نامى بولۇپ، ئىلگىرى خەنزۇچە "ماچاڭ"(马场 ئات فېرمىسى) دەپ ئاتالغان. ئەسلىي نامى "غولئېرىق".

ئېرباۋشياڭ(二堡乡): هازىر "ئاستانە يېزىسى" دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ. يېزىلىق هۆكۈمەت جايلاشقان كەنتنىڭ ئەسلىي نامى "ئوردا كارىز" ئىدى.

جيەنگوسۇن(建国村): هازىر قۇمۇلدىكى جيەنگوسۇن كەنتى ئۇيغۇرچە "ئوردا قوۋۇق" كەنتى دېيىلىۋاتىدۇ. ئەسلىي نامى "ئەسكىبۇلۇڭ" ئىدى.

بوروسۇن: هازىرقى بوروسۇن كەنتى (ئۇيغۇرلار بۇرۇ كەنتى دەيدۇ) نىڭ ئەسلىي نامى "بوچىتۇر" ئىدى.

قۇمباغچا: قۇمۇلدىكى پالۋانتۇر يېزىسى "ياشلار دادۇيى" دەپ ئاتىلىۋاتقان كەنت ئىلگىرى "قۇمباغچا" دەپ ئاتىلاتتى.

سايجىرىم: قۇمۇلدىكى بوغاز يېزىسى دېهقانچىلىق مەيدانىنىڭ ئورنى. ئەسلىي "سايجىرىم" دەپ ئاتىلاتتى.

پالۋانتۇر: پالۋانتۇر يېزىسىنى ئەڭ بۇرۇن "كېرەم پالۋان" دېگەن كىشى ماكان ئەيلىگەن بولۇپ، هازىرقى پالۋانتۇر يېزىلىق هۆكۈمەت ئەتراپىدىكى زور كۆپچىلىك كىشىلەر ئەشۇ كېرەم پالۋاننىڭ كېيىنكى ئەۋلادلىرى. كېيىنچە بۇ نام ئومۇملىشىپ، بۇ

يېزا نامىمۇ "پالۋانتۇر" دەپ ئاتىلىپ كەلدى[1].

كانايچىتۇر: 1712-يىلى قۇمۇل ۋاڭلىرىدىن ئىمىن ۋاڭ دەۋرىدە ۋاڭ ئوردىسىدا يوغان ئىككى كاناي بولۇپ، بۇ كانايلارنى مەخسۇس چالىدىغان كىشىلەر بار ئىدى. بۇلار ئوردىدا توي-تۆكۈن، ھېيت-بايرام كۈنلىرى ئۆزلۈكىدىن كاناي چېلىپ، ۋاڭنى رازى قىلىپ تۇرغان. شۇڭا كىشىلەر بۇلارنى "پالانچى كانايچى"، "پۇستانچى كانايچى" دەپ ئاتاشقان. ۋاڭ بۇ كىشىلەرگە ھازىرقى كانەيچىتۇرنى ھەدىيە قىلىپ بەرگەن. بۇ كىشىلەر بوش ۋاقتىدا بۇ جايدا تېرىقچىلىق قىلىپ جان باققان. بۇلاردىن يەر بېجى ئېلىنمىغان. بۇ يەرلەر ئاتىدىن بالىغا مىراس قالغان. كېيىنچە بۇ جاي "كانايچىتۇر" دەپ ئاتالغان[2].

چايچىتۇر: قۇمۇل ۋاڭلىقى دەۋرىدە ۋاڭ ئوردىسىدا مەخسۇس چاي قاينىتىدىغان بىر كىشى بولۇپ، ۋاڭ ھازىرقى چايچىتۇرنى بۇ كىشىگە ھەدىيە قىلىپ بەرگەن. كېيىنچە كىشىلەر بۇ كىشىنى "پالانچى چايچى" دەپ ئاتىغان ۋە بۇ جايغىمۇ "چايچىتۇر" دەپ نام بەرگەن.

قايناقسۇتۇر: بۇ ھەقتە ناھايىتى قىزىقارلىق بىر ۋەقە بار: شامەخسۇت ۋاڭ دەۋرىدە ئىلىدا مۇستەبىت ياڭ زېڭشىنغا قارشى قوزغىلاڭ پارتلايدۇ. قوزغىلاڭچىلار تېز ئىلگىرىلەپ جىڭ ناھىيىسى تەۋەسىگە يېتىپ كېلىدۇ. بۇ جىددىي پەيتتە ياڭ زېڭشىن قوزغىلاڭنى باستۇرۇش ئۈچۈن ھەرقايسى جايلاردىن ئەسكەر ئالىدۇ. جۈملىدىن قۇمۇل ۋاڭغىمۇ مەكتۇپ يوللاپ، قۇمۇلدىن ئەسكەر تەلەپ قىلىدۇ. ۋاڭ دەرھال 200 دېھقاننى سەپەرۋەر قىلىپ

[1] [2] سەمەت ئىسرا: «قۇمۇل رايونىدىكى بەزى يەر-جايلار ناملىرى ھەققىدە»، «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1991-يىل 4-سان، 49—53-بەتلەر.





ئۈرۈمچىگە ماڭدۇرىدۇ. ئۇلار جىڭدا سوقۇشقا قاتنىشىدۇ. ئۇرۇشتا ئىككى تەرەپ تىركىشىپ قالىدۇ. بۇ چاغدا قۇمۇل قوشۇنى تەرەپتىكى تۇغ (ئەلەم) بېگى ئۇسساپ كېتىپ يېنىدىكى بىر ئەسكەردىن سۇ تەلەپ قىلىدۇ. ئەسكەر قاپاقتا يېڭىلا قايناق سۇ قاچىلىۋالغانىكەن. ئۇ جىددىيچىلىكتە ئالدىراپ كېتىپ تۇغبېگىگە قاپاقنى بېرىدۇ. تازا ئۇسساپ كەتكەن تۇغبېگى قاپاقنى قولىغا ئېلىپلا سۇنى ئىچىدۇ. قايناق سۇدا تۇغبېگىنىڭ ئاغزى كۆيۈپ كېتىدۇ. ئۇنىڭ قولىدىكى قاپاق ئىگەرگە تېگىپ چېقىلىپ ئىچىدىكى قايناق سۇ ئاتقا تۆكۈلۈپ كېتىدۇ. ئات كۆيۈككە چىدىماي ئۈچقاندەك چېپىپ كېتىدۇ. تۇغبېگىنىڭ چېپىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن قوشۇن بىراقلا ھۇجۇمغا ئۆتىدۇ، شۇنداق قىلىپ بۇ قېتىمقى ئۇرۇش غەلىبىلىك ئاخىرلىشىدۇ. ئارقىدىن كەلگەن ئەسكەر بېگى تۇغبېگىنى "سەن نېمىشقا بۇيرۇق كۈتمەيلا ھۇجۇمغا ئۆتىسەن؟" دەپ ئەيىبلەيدۇ. لېكىن تۇغبېگى تىلىنىڭ كۆيۈپ كېتىشى سەۋەبلىك "قايناق سۇ! قايناقا سۇ!" دەپلا باشقا سۆز قىلالماي قالىدۇ. بۇنى ئاڭلىغان ئەسكەر بېگى "نېمە ئۇ قايناق سۇ دېگەن؟ ھۇ لومۇدى قايناق سۇ!" دەپ تىللاپ كېتىدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن تۇغبېگىنىڭ لەقىمى "قايناق سۇ" بولۇپ قالىدۇ. ئۇرۇش ئاخىرلىشىپ قوشۇن قۇمۇلغا قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، بۇ كىشىنىڭ كۆرسەتكەن خىزمىتى ئۈچۈن ھازىرقى قايناقسۇتۇر ئەتراپىدىن بىر پارچە يەر ھەدىيە قىلىپ بېرىلگەن. بۇ جايمۇ ئەشۇ كىشىنىڭ لەقىمى بىلەن "قايناقسۇتۇر" دەپ ئاتالغان[1].

[1] سەمەت ئىسرا: «قۇمۇل رايونىدىكى يەر-جايلار ناملىرى ھەققىدە»، «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1991 -يىل 4-سان، 49—53-بەتلەر.

**ئۆمەر تاغلىرى ۋە ئۆمەر غول:** ئاراتۈرۈك ناھىيىسىنىڭ شەرقىي شىمال تەرىپىدە ”ئۆمەر تاغلىرى“، ”ئۆمەر غول“ دېگەن جايلار بار. بۇ تاغلار ناھايىتى ھەيۋەتلىك، ئارىسى مۈرەككەپ بولۇپ، جۇڭغار خانلىقى دەۋرىدە جۇڭغارلار كۆچىيىپ قۇمۇلنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلغاندا خەلق ئىچىدىن چىققان ئۆمەر باتۇر بىرقىسىم خەلققە باش بولۇپ خوتۇنتام (ئۇيغۇرلار مەھەللىسى)، شوپۇل (تاللىق)، باي، نوم قاتارلىق جايلاردا جۇڭغارلارنىڭ كۆنچەك ئىسىملىك ھەربىي قوماندانى بىلەن ئۇرۇشۇپ، ئۇنى تاغ ئارىسىدا مەغلۇپ قىلىپ بىر يوغان تاشقا يۆلەپ ئۆلتۈرگەن. يەرلىك كىشىلەر بۇ تاشنى ”كۆنچەك تاش“ دەپ ئاتايدۇ. كىشىلەر كېيىنچە بۇ تاغلارنى ”ئۆمەر تاغلىرى“ دەپ ئاتاپ كەلگەن. بىر بۆلۈك جۇڭغارلار بىتچىت قىلىنغان غول ”ئۆمەر غول“ دەپ ئاتالغان①.

**ئاپپاقتۇر:** ئاپپاق خوجا (ھىدايىتۇللا) قۇمۇلدا تۇغۇلغان، ئۇ ھازىرقى ”ئاپپاقتۇر“ دېگەن جايدا سەككىز ياشقىچە تۇرغان. كېيىن لخاسادىن قايتىپ جۇڭغارلار تەۋەسىگە ئۆتكىچە قۇمۇلدا بىر مەزگىل تۇرغان. شۇڭا قۇمۇل خەلقى بۇ جايغا ئاپپاق خوجىنىڭ ئىسمىنى قويۇپ ”ئاپپاقتۇر“ دەپ ئاتاپ كەلگەن②.

**سوپا بۇلاق:** 1895-يىلى سوپا ئىسىملىك بىر كىشى بۇ بۇلاقنى تېپىپ، دېھقانچىلىق بىلەن شوغۇللانغان. شۇڭا بۇ جاي ”سوپا بۇلاق“ دەپ ئاتىلىپ قالغان③.

**تەيجى بەگ كارىزى:** توخوچى ئەتراپىدا بىر كارىز بولۇپ، بۇ كارىزنى قۇمۇللۇق تەيجى بېگى قازدۇرغان. شۇڭا ھازىر بۇ جاي ”تەيجى بەگ كارىزى“ دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ④.

---

① ② ③ ④ سەمەت ئىسرا: «قۇمۇل رايونىدىكى يەر-جايلار ناملىرى ھەققىدە»، «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1991-يىل 4-سان، 49—53 بەتلەر.





**ئاراتۈرۈك:** ئاراتۈرۈكتە 1930-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان. مىلادى 583-يىلى كۆك تۈرك خانلىقى شەرقىي تۈركلەر بىلەن غەربىي تۈركلەر دەپ ئىككىگە بۆلۈنگەندە ئاراتۈرۈك ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىغا توغرا كەلگەچكە، ”ئاراتۈرۈك“ دەپ ئاتالغان. بۇ ھەقتە «خەننامە. غەربىي يۇرت تەزكىرىسى» دە: ”ئاراتۈرۈك شەرقىي تۈركلەر بىلەن غەربىي تۈركلەر ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان①“ دەپ خاتىرىلەنگەن.

**چيەنشەن يېزىسى(前山乡):** ئاراتۈرۈك ناھىيىسىنىڭ ئەڭ غەربىي قىسمىدىكى قارلىقتاغ ئېتىكىگە جايلاشقان. بۇ تاغنى خەنزۇلار ”چيەنشەن “(前山) دەپ ئاتايدۇ. شۇڭا بۇ يېزىنى ”چيەنشەنشياڭ“ دەپ ئاتىغان، مەنىسى ”ئالدى تاغ يېزىسى“ دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ يېزىنىڭ ئەسلىي نامى ”نىرىنكىر“ ئىدى. يېزىلىق ھۆكۈمەت شۇ جايدىكى قاراۋۇل كەنتىگە جايلاشقان. بۇ يېزىنىڭ جەنۇبىدا قاراقتاغ، شىمالىدا قاراتاغلار بار. قاراتاغنى خەنزۇلار ”بېيشەن“ (شىمالىي تاغ) دەيدۇ. چيەنشەن يېزىسى مۇشۇ ئىككى تاغ (قارلىقتاغ بىلەن قاراتاغ) ئارىسىدىكى تار جىلغىغا جايلاشقان بولۇپ، بۇ جىلغا غەربتە باركۆلدىن باشلىنىپ ئاراتۈرۈككىچە سوزۇلۇپ ئۇزۇن كارىدور ھاسىل قىلغان. ”نىرىنكىر“ موڭغۇلچە سۆز بولۇپ، ”تارجىلغا“ دېگەن مەنىدە.

1985-يىلى 4-ئاينىڭ 8-كۈنى ”نىرىنكىر يېزىسى“ دېگەن نام ”نىرىنكىر قازاق ئاپتونوم يېزىسى“ دەپ ئۆزگەرتىلگەن.

**قاراۋۇل:** بۇ جاي قەدىمكى يىپەك يولى ئۆتەڭلىرىنىڭ بىرى بولۇپ، بۇ جاينىڭ يەر شەكلى ئېگىز، تۆت ئەتراپىنى كۆزىتىشكە قولايلىق بولغاچقا، قاراۋۇلخانا تەسىس قىلىنغان.

---

① «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 97-يىل 2-سان، 48-50-بەتلەر.

شۇڭا "قاراۋۇل" دەپ ئاتالغان.

بەش ھوڭ: "بەش ھوڭ" ئۇيغۇرچە "بەش دالا" دېگەن مەنىدە. بۇ جايدا تىزىپ چىقىلغان بەش دۆۋە تاش بولۇپ، ئۇنى يىراقلاردىن كۆرگىلى بولاتتى. يولۇچىلار، كارۋانلار مۇشۇ تاش دۆۋىنى نىشان قىلىپ ماڭاتتى.

تالابۇلاق: نىرىنكىر يېزىلىق ھۆكۈمەتنىڭ سەككىز كىلومېتىر غەربىي شىمالىدىكى بىر كەنت. "تالابۇلاق" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "دالىدىكى بۇلاق" دېگەن مەنىدە.

پوقىقورۇ: بۇ جاي نىرىنكىر يېزىلىق ھۆكۈمەتنىڭ 29 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا. "پوققورۇ" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "قىغ قورۇ" دېگەن مەنىدە. بۇ جايدا ئۇزۇن يىللاردىن بۇيان چارۋا بېقىلىپ كەلگەچكە ، قورۇنىڭ ئىچىدە نۇرغۇن قىغ دۆۋىلىنىپ كەتكەن، شۇڭا شۇنداق ئاتالغان.

يەنچىشياڭ (盐池乡): بۇ خەنزۇچە سۆز بولۇپ، مەنىسى "تۇزكۆل يېزىسى" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ يېزىنىڭ ئەسلىي نامى "تۇزكۆل" ئىدى. ئورنى قارلىق تاغنىڭ شەرقىي بۆلىكىنىڭ شىمالىي ئېتىكىدە. بۇ يەردە بىر كۆل بولۇپ، ئۇ كۆلدىن تۇز چىقىدىغان بولغاچقا، خەنزۇچە نامى "يەنچى" (تۇزكۆل) بولۇپ قالغان. كۆل ياقىسىدا تۇز بولغاچقا، ئۇيغۇرچە نامى "تۇزكۆل" دەپ ئاتالغان[①].

ئاراتوڭگە: بۇ يەر تۇزكۆل يېزىلىق ھۆكۈمەتنىڭ سەككىز كىلومېتىر شەرقىدە. "توڭگە" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "قۇمۇشلۇق" دېگەن مەنىدە.

خېيشەنتو(黑山头): بۇ خەنزۇچە سۆز بولۇپ، "قارىتاغ

① ئابدۇرېھىم ئۆتكۈر: «ئويغانغان زېمىن»، 173-بەت.





ئۇچى" دېگەن مەنىدە. ئۇيغۇرچە نامى "قاراسىگىر" دېيىلىدۇ.

يېيىڭغا: بۇ ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "يېيىلغان يەر، كېڭەيگەن جاي" دېگەنلىك بولىدۇ.

مارچا: تۇز كۆلنىڭ 15 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدىكى بىر جاي، "مارچا" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "شور توپا" دېگەنلىك بولىدۇ.

چىچىن: بۇ جاي تۇز كۆل يېزىلىق ھۆكۈمەتنىڭ 10 كىلومېتىر جەنۇبىدا. "چىچىن" ئۇيغۇرچە "چېچەن" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن.

روشى: بۇ ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ "قىزىل تۇپراق" دېگەن مەنىدە.

تۇغلۇق يېزىسى: بۇ يېزا ئاراتۇرۇك ناھىيىسىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغا جايلاشقان. "تۇغلۇق"—"بايراقلىق، ئەلەملىك" دېگەن مەنىدە.

ئاسقىلىق: تۇزلۇق كۆل يېزىلىق ھۆكۈمەتنىڭ ئالتە كىلومېتىر شەرقىدىكى جاي. "ئاسقىلىق" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "قورام تاشلىق يەر" دېگەن مەنىدە.

قارا بورا: بۇ جاي تۇز كۆلنىڭ توققۇز كىلومېتىر غەربىي شىمالىدا. "قارابورا"—"قارا تاللىق"، "قارا ئۈزۈملۈك" دېگەن مەنىدە.

شامايا(下马崖乡): بۇ جاي ئاراتۇرۇك ناھىيىسىنىڭ شەرقىي قىسمىغا توغرا كېلىدۇ. "شامايا"(下马崖) دەپ ئاتىلىشىدىن بۇ يېزىنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "باي" دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇيغۇرلار بۇ جايغا ئەڭ بالدۇر كېلىپ تېرىقچىلىق قىلغان. بۇ يەرنىڭ يېرى مۇنبەت

ۋە مول-ھوسۇللۇق بولغاچقا ئۇيغۇرلار بۇ جاينى "باي" دەپ ئاتىغان[1].

قىزىل داپساق: بۇ جاي باي يېزىلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان جاينىڭ 26 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىدا. "قىزىل داپساق" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "قىزىل تۇزلەڭلىك" دېگەن مەنىدە.

نومتولغاي: بۇ جاي باي يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ 22 كىلومېتىر شەرقىدە. "نومتولغاي" موڭغۇلچە "يايسىمان ئوتلاق" دېگەن سۆز.

ۋېيزىشيا يېزىسى(韦子峡乡): بۇ يېزا ئاراتۇرۇك ناھىيە بازىرىنىڭ 35 كىلومېتىر شەرقىدە. بۇ يېزا تار قىساڭغا جايلاشقانلىقى، ئۇنىڭ ئۈستىگە قىساڭدا قومۇش كۆپ بولغانلىقى ئۈچۈن خەنزۇچە نامى "ۋېيزىشيا" (قومۇشلۇق قىساڭ) دەپ ئاتالغان. بۇ يېزىنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "ئاداق" دەپ ئاتىلىدۇ. "ئاداق" سۆزى "ئاخىرى، سوڭى" دېگەن مەنىدە[2]. چۈنكى، ئاراتۇرۇك دەرياسى بۇ جايغا كەلگەندە يەر ئاستىغا سىڭىپ تۈگەيدۇ. شۇڭا "ئاداق" يەنى "دەريانىڭ ئاخىرى" دەپ ئاتالغان.

يېرىڭلىق: يېرىڭلىق نوم يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ 40 كىلومېتىر غەربىي شىمالىدىكى كۆلىمى 100 موچە كېلىدىغان ئوتلاق يەر بولۇپ، تۆت ئەتراپىنى قۇم بارخانلىرى

① ئېيتىشلارغا قارىغاندا، بۇنىڭدىن 460 يىللار ئىلگىرى ئاقسۇ باي ناھىيىسىدىن نورۇز ئەزىمەت، پاراڭ روزىمەت قاتارلىق ئىككى كىشى ئېچكىرىگە سودىغا بېرىپ يانىشىدا ئاراتۇرۇكتىكى بۇ جايغا كېلىپ، بۇ يەرنىڭ شەرت-شارائىتىنىڭ ياخشىلىقىنى كۆرۈپ، بالا-چاقىلىرىنى كۆچۈرۈپ كېلىپ، ماكانلىشىپ دېھقانچىلىق ۋە چارۋىچىلىق بىلەن شۇغۇللانغان. ئۇلار ئۆز يۇرتىنى ياد ئېتىپ، بۇ جاينى "باي" دەپ ئاتىغانىكەن. («ئارا تۇرۇك ناھىيىسى تەزكىرىسى»، 97-بەت ۋە «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1994-يىل 2 -سان 41-بەتكە قاراڭ.

② «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، 1-توم، 42-بەت.





ئوراپ تۇرىدۇ، توپىسى بوش، 40 سانتىمېتىر كولىسىلا سۇ چىقىدۇ. سۈيى شورلۇق بولغاچقا، "يېرىڭلىق" دەپ ئاتالغان. "يېرىڭلىق" يەرلىك شېۋە بولۇپ "سازلىق" دېگەن مەنىدە.

لايىقلىق: نوم يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ 17 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدىكى بىر جاي. كۆلىمى 800 مو كېلىدۇ. بۇ جاينىڭ تۆت ئەتراپى ئېگىز-پەس ئېدىرلىق بولۇپ ، جەنۇب تەرىپىدە بىر ئاق توپىلىق تاغ بار. ئۇزۇن يىللار مابەينىدە ياغقان يامغۇر سۇلىرى تاغ يامزىلىدىكى توپىلارنى ئېقىتىپ تاغ ئېتىكىدە تىنما جىنسلىق ساھىل (دۆمبەل) ھاسىل قىلغان. شۇڭا "لايىقلىق" دەپ ئاتالغان. "لايىقلىق" يەرلىك شېۋە بولۇپ، "لاي-لاتقىلىق ساھىل" ياكى "تىنما جىنسلىق يەر" دېگەن مەنىدە.

كانتۇ: بۇ تۇغلۇق يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ 17 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىدىكى تۆت كىلومېتىر ئۇزۇنلۇقتىكى جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان جىلغا. ئىلگىرى بۇ جايدىكى بىر چارۋىچى چارۋا بېقىۋاتقاندا بىر ئوغرى چارۋىچىنىڭ ئۆي-مۈلۈكلىرىنى ئوغرىلاپ كەتكەنىكەن. شۇڭا "كانتۇ" دەپ ئاتىلىپ قالغان. "كانتۇ" يەرلىك شېۋىدە "ئوغرى" دېگەن مەنىدە.

شوپۇل: قۇمۇلنىڭ بىر يېزىسى. خەنزۇچە "شياۋباۋ"(小堡) دەپ ئاتىلىدۇ، بۇ "كىچىك كەنت، كىچىك ئۆتەڭ"دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. ئۇيغۇرچە ئەسلىدە "تال تېغى" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ ھەقتە مەرھۇم ئالىم ئابدۇرېھىم ئۆتكۈر: "شوپۇل قۇمۇلنىڭ 120 نەچچە كىلومېتىر شەرقىي شىمالىغا جايلاشقان ئەڭ چەت يۇرت بولۇپ، بۇرۇن 'تال تېغى' دەپ ئاتىلاتتى"[1] دەپ كۆرسىتىدۇ.

① ئابدۇرېھىم ئۆتكۈر: «ئويغانغان زېمىن»، 159-بەت.

# 3-قىسىم

# جۇڭغار ئويمانلىقى ۋە شىمالىي شىنجاڭدىكى يەر-جايلار ناملىرى



## بىرىنچى باب
## جۇڭغار ئويمانلىقى، سانجى ئوبلاستى ۋە شىخەنزە شەھىرىدىكى بىر قىسىم يەر-جاي ناملىرى

### 1. "جۇڭغار ئويمانلىقى" دېگەن نام توغرىسىدا

جۇڭغار ئويمانلىقى شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ شىمالىي قىسمىغا تەڭرىتاغ ۋە ئالتاي تاغلىرى ئارىسىغا جايلاشقان. شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 1200 كىلومېتىر، جەنۇبتىن شىمالغا كەڭلىكى تەخمىنەن 800 كىلومېتىر بولۇپ، ئاپتونوم رايونىمىز ئومۇمىي كۆلىمىنىڭ 23 پىرسەنتىنى ئىگىلەيدۇ. يەر كۆلىمى تەخمىنەن 380 مىڭ كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. دېڭىز يۈزىدىن 500—1000 مېتىر ئېگىز بولۇپ، ئەڭ پەس جايى ھېسابلىنىدىغان ئېبنۇر كۆلىنىڭ سۇ يۈزىمۇ دېڭىز يۈزىدىن 190 مېتىر ئېگىز.

جۇڭغار ئويمانلىقى تارىختا "يەمەك دالاسى" دەپ ئاتالغان. بۇ ھەقتە «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا مۇنداق ئىزاھات بېرىلگەن: "ئېرتىش—يەمەك (yamak) دالالىرىدىكى بىر دەريانىڭ نامى، بىرقانچە ئارماقلىق بۇ دەريا شۇ يەردىكى بىر كۆلگە قۇيۇلىدۇ"[①].

ئېرتىش دەرياسى كۆكتوقاي ناھىيىسىدىكى ئالتاي تاغ

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 1-توم، 131-بەت

تىزمىلىرىنىڭ جەنۇبىي باغرىدىن باشلىنىپ ئالتاي تاغلىرىنىڭ جەنۇبىي ئېتەكلىرىنى بويلاپ غەربكە قاراپ ئېقىپ، قايىرتى دەرياسى، قۇۋ ئېرتىش دەرياسى، قىران دەرياسى، بۇرچىن دەرياسى، قابا دەرياسى ۋە بىلىنىك دەريالىرى قوشۇلۇپ بورۇلتوقاي، ئالتاي، بۇرچىن، قابا ناھىيىلىرىنى بېسىپ زايسان كۆلىگە قۇيىلىدۇ. "يەمەك" توغرىسىدا «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا يەنە مۇنداق ئىزاھات بېرىلگەن: "يەمەك—تۈركىي قەبىلىلەردىن بىرى".

دېمەك، جۇڭغار ئويمانلىقى ئىلگىرى "يەمەك دالاسى" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ "تۈركىي تىللىق خەلقلەرنىڭ يەمەك قەبىلىسى ياشايدىغان دالا" دېگەن مەنىدىكى سۆز.

"جۇڭغار ئويمانلىقى" دېگەن نامغا كەلسەك، 17-ئەسىرنىڭ 30 -يىللىرىدىن 18-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىغىچە بۇ جايدا جۇڭغارلار ھۆكۈمرانلىق قىلغان. بۇ دەل چەت ئەل ئېكسپېدىتسىيىچىلىرى شىنجاڭغا كىرىشكە باشلىغان ۋاقىتقا توغرا كەلگەچكە، بۇ جاي شۇلار قويغان نام بىلەن "جۇڭغار ئويمانلىقى" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

## 2. "سانجى" نامى ۋە سانجى ئوبلاستىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

سانجى شەھىرى سانجى خۇيزۇ ئاپتونوم ئوبلاستىنىڭ مەركىزى. ئۇ تەڭرى تېغىنىڭ شىمالىي ئېتىكىگە، جۇڭغار ئويمانلىقىنىڭ جەنۇبىي چېتىگە جايلاشقان. دېڭىز يۈزىدىن 566 مېتىر ئېگىز.

ھازىرقى سانجى مىلادىنىڭ باشلىرى جانبالىق دەز بەگلىكىنىڭ بىرى ئىدى. ئەينى چاغدا جانبالىق تەۋەسىدە 591 تۈتۈن، 4299





نوپۇس بار ئىدى. مىلادى 220—280-يىللىرى ئارقا قانقىللارغا تەۋە بولدى. شىمالىي خانلىقلار دەۋرىدە تۈركلەرگە، ئۇنىڭدىن كېيىن تېلىيلارغا تەۋە بولدى. تاڭ سۇلالىسى يىللىرى بېشبالىق بەگلىكىگە قارىدى. ئۇنىڭدىن كېيىن ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقىغا تەۋە بولدى. 1773-يىلى 7-ئايدا ناھىيە تەسىس قىلىنىپ گەنسۇغا قارايدىغان بولدى. ئەينى چاغدا 9810 نوپۇس بار ئىدى.

مىلادىنىڭ باشلىرى( خەن دەۋرىدە) ھازىرقى سانجى"جانبالىق" دەپ ئاتالغان. «غەربكە ساياھەت» ( « 西游记 » )تە، ھازىرقى سانجى " 昌八喇"( چاڭبالا) دەپ خاتىرىلەنگەن. «يۈەن سۇلالىسى تارىخى. غەربىي شىمالدىكى يەرلەر تەزكىرىسىنىڭ ئىلاۋىسى» ( « 元史西北地志附录 » )دا يەنە بىرقەدەم ئىلگىرىلىگەن ھالدا "جاڭبالى " (彰八里) دەپ خاتىرىلەنگەن. «لۇشلياڭنىڭ تەرجىمىھالى» ( « 律希亮传 » ) دا "چاڭبالى" (昌八里) دەپ خاتىرىلەنگەن[①].

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان "چاڭبالا"، "جاڭبالى"، "چاڭبالى" دېگەن ناملارنىڭ ھەممىسى يەنىلا شۇ "جانبالىق" دېگەن نامنىڭ ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر.

ھازىرقى "چاڭجى" دېگەن نامغا كەلسەك، بۇ نام "چاڭبالى" (昌八里) دېگەن ئىسمىنىڭ باش ھەرپى"昌"نىڭ ئارقىسىغا "城" ( شەھەر) دېگەن خەتنىڭ قوشۇلۇشى ئارقىلىق خۇددى تارباغاتاينى "تاچېڭ" دەپ ئاتىغاندەك جانبالىقنىمۇ "昌城"دەپ ئاتىغان. كېيىنكى چاغلاردا تۈرلۈك مىللەتلەر تىلىدا قوللىنىلىش جەريانىدا فونېتىكىلىق ئۆزگىرىش ياساپ، خەنزۇچە نامى "چاڭجى"، ئۇيغۇرچە نامى "سانجى" بولۇپ قالغان.

---

① « سانجى شەھىرىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 5-بەت.

تۇرپان كوچىسى: بۇ سانجى بازىرىدىكى قەدىمىي كوچىلارنىڭ بىرى بولۇپ، ئۇيغۇر ئاھالىلەر ئۇزۇن يىللاردىن بۇيان بۇ كوچا ئەتراپىدا توپلىشىپ ياشاپ كەلگەن. جۇڭخۇا مىنگو يىللىرىغا كەلگەندىمۇ ئاساسىي ئاھالىسى يەنىلا ئۇيغۇرلار بولغاچقا "تۇرپان كوچىسى" دەپ نام بېرىلگەن.

ليۇشۇخاڭ(柳树巷) : ھازىر خەنزۇچە "ليۇشۇخاڭ" دەپ ئاتىلىۋاتقان كوچا سانجى شەھىرىنىڭ مەركىزىي قىسمىدىكى كوچا بولۇپ، "ليۇشۇخاڭ" دېگەن بۇ نام ئۇيغۇرچە "تاللىق كوچا" دېگەن نامنىڭ خەنزۇچە تەرجىمىسىدۇر. بۇ جاي تارىختىن بۇيان ئۇيغۇرلارنى ئاساس قىلغان ئاھالە رايونى بولۇپ، ئازادلىقتىن ئىلگىرى بۇ كوچىدا تال (سۆگەت) كۆپ ئۆستۈرۈلگەن، مەنزىرىلىك، ھاۋاسى سالقىن جاي ئىدى. شۇڭلاشقا "تاللىق كوچا" دەپ ئاتالغان. يەرلىك ئۇيغۇرلار ھازىرمۇ بۇ كوچىنى "تاللىق كوچا" دەپ ئاتاپ كېلىۋاتىدۇ.

يۇشۇگۇ(榆树沟) : يۇشۇگۇ ھازىر سانجى شەھىرىنىڭ بىر يېزىسى. بۇ جايدا قارىياغاچ كۆپ بولغاچقا ، خەنزۇچە نامى "يۇشۇگۇ" (قارىياغاچ جىلغىسى) دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرلار بۇ جاينى "قارىياغاچلىق" دەپ ئاتايدۇ.

تۇدۇڭخې دەرياسى(头屯河) : بۇ دەريانىڭ ئەسلىي نامى "جانبالىق دەرياسى" ئىدى. كېيىنچە "سانجى دەرياسى" دەپ ئاتالدى. 1777-يىللىرى چىڭ سۇلالىسى ھازىرقى تۇدۇڭخې (سانجى دەرياسى)، ئەر توڭخې (سەنتوڭخېنىڭ بىر تارمىقى)، سەنتوڭخې (ئوتقۇلۇن دەرياسى) دەريالىرى ئەتراپىغا ئاھالە كۆچۈرۈپ تېرىقچىلىق قىلغان چاغلاردا قويغان ناملار بولۇپ، تۇدۇڭخې (头屯河) "بىرىنچى بوز يەر ئېچىش دەرياسى"، ئەرتۇڭخې





(二屯河) "ئىككىنچى بوز يەر ئېچىش دەرياسى"، سەنتۇڭخې (三屯河) "ئۈچىنچى بوز يەر ئېچىش دەرياسى" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. سەنتۇڭخې دەرياسى سانجىنىڭ 11 كىلومېتىر غەربىدە. بۇ دەريا ئىلگىرى "ئوتقۇلۇن" دەرياسى دەپ ئاتىلاتتى. قەدىمكى تىلىمىزدا "ئوت"— "دورا" دېگەن مەنىنى بېرەتتى. "قۇلۇن" بىرخىل گۈل نامى. بۇ ئىككى سۆزدىن تۈزۈلگەن "ئوتقۇلۇن" سۆزى "دوراگۈل دەرياسى" يەنى "ياقىسىدا دورا گۈللەر ئۆسىدىغان دەريا" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ[1]. «شىنجاڭدىكى ساياھەت خاتىرىسى» دېگەن كىتابتا: "سەنتۇڭخې دەرياسى ئىلگىرى 洛克伦河 (لوكلون دەرياسى) دەپ ئاتىلاتتى" دەپ يېزىلغان[2]. بۇ "ئوتقۇلۇن" نىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر.

## "قۇتۇبى" نامى ۋە قۇتۇبى ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

قۇتۇبى: سانجى ئوبلاستىدىكى بىر ناھىيە نامى بولۇپ، قەدىمكى ئۈرۈمچى-ئىلى يولى ئۈستىگە جايلاشقان، ئۈرۈمچىدىن 151 يول كېلىدۇ. "قۇتۇبى" قەدىمكى "قۇتتاپا" دېگەن تۈركىي سۆزدىن ئۆزگەرگەن. «شىنجاڭغا ساياھەت» ناملىق كىتابتا قۇتۇبىنىڭ موڭغۇل ئىمپېراتورلۇقى (يۈەن سۇلالىسى) دەۋرىدە "گوتابا" (古塔巴) دەپ ئاتالغانلىقى يېزىلغان[3].

بۇنىڭدىن كۆرۈنۈپ تۇرىدۇكى، "گوتابا" "قۇتتاپا" نىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسى بولۇپ، كېيىن "قۇتۇبى" غا

---

① «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، 323-، 306-بەتلەر.

② ③«شىنجاڭغا ساياھەت»، 1990-يىل، خەنزۇچە نەشرى، 72-، 73-بەتلەر.

ئۆزگەرگەن. "قۇتتاپا"—"بەخت تاپار" دېگەن سۆز. بۇ ئەسلىي دەريا ئىسمى بولۇپ، كېيىن قۇتتاپا دەرياسى ياقىسىدىكى بۇ يەرمۇ شۇ نام بىلەن ئاتالغان.

**خېيۈەنفېڭ**(河源峰): بۇ قۇتۇبى دەرياسىنىڭ باش تەرىپىدىكى چوققا شۇنداقلا شۇ ئەتراپتىكى ئەڭ ئېگىز چوققا بولۇپ، دېڭىز يۈزىدىن 5290 مېتىر ئېگىز. بۇ چوققىنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "مىڭگىت چوققىسى" ياكى "مىڭگىت داۋىنى" دەپ ئاتىلاتتى. مەنىسى "تاغلار ئۈستىدىكى چوققا" يەنى "ئېگىز چوققا" دېگەنلىكتۇر①.

**گەنخېزى**(甘河子): قۇتۇبىدىن 82 يول كېلىدۇ، ئىلگىرى بۇ جاي "قۇرۇق ۋادا" دەپ ئاتىلاتتى.

**ۋۇگوڭتەي**(吾工台): بۇ قۇتۇبى ناھىيە بازىرىنىڭ 23 يول غەربىدىكى يەنى قەدىمكى ئۈرۈمچى-ئىلى تاشيولى ياقىسىدىكى بىر كەنت بولۇپ، ئىلگىرى ئۇيغۇرچە "ئېشەكسويدى" دەپ ئاتىلاتتى.

**دۇشەنزى**(独山子): قۇتۇبىدىكى بىر كەنت. ھازىرقى دوشەنزى كەنتى ئىلگىرى "قارا تۆپە كەنتى" دەپ ئاتىلاتتى.

**بەيگېدا**(白格达): قۇتۇبىنىڭ 26 يول شەرقىي جەنۇبىدا. بۇ جاي ئىلگىرى "كىچىك تۇغلۇق" دەپ ئاتىلاتتى.

**دافېڭ بازىرى**(大丰镇): بۇ نامنىڭ ئۇيغۇرچە مەنىسى "مول-ھوسۇل بازىرى" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ جاي ئىلگىرى "چوڭ تۇغلۇق" دېيىلەتتى. خەنزۇچە تارىخىي كىتابلاردا "大土古里" دەپ يېزىلغان②. بۇ "چوڭ تۇغلۇق"نىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر. چوڭ تۇغلۇق قەدىمكى ئۈرۈمچى-ئىلى تاشيولىنىڭ

① «شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونى خەرىتىلەر توپلىمى»، 45-، 46-بەتلەر.

② «شىنجاڭغا ساياھەت»، خەنزۇچە نەشرى، 74-بەت.





بىر ئۆتەڭ بولۇپ، ئورنى قۇتۇبىدىن 58 يول غەربتە. ئۇيغۇرچە نامى ھازىر "توخۇل" دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ.

**سۆكسۆكلۈك**: ھازىرقى فاڭساۋخۇ 1-مەيدانىنىڭ ئورنى ئىلگىرى "سۆكسۆكلۈك" دەپ ئاتىلاتتى. سۆكسۆك—بىرخىل يېقىلغۇ ئۆسۈملۈكى.

**دۇڭخېبا**(东河坝): ھازىرقى فاڭساۋخۇ 6-مەيدانىنىڭ ئورنى ئىلگىرى "دۇڭخېبا" (شەرقىي ئېقىن) دەپ ئاتىلاتتى. ئۇيغۇرلار "شەرقىي ساي" دەپ ئاتايتتى.

**شۇۋۇزا**(树窝子): بۇ جاي قۇتۇبى ناھىيە دافېڭ بازىرىنىڭ بىر كەنتى بولۇپ، ئىلگىرى "قارىياغاچلىق" دەپ ئاتىلاتتى.

## "ماناس" نامى ۋە ماناس ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

**ماناس**: ھازىرقى ماناس مىلادىنىڭ ئالدى ۋە مىلادىنىڭ باشلىرىدا "ئوتانزىل" دەپ ئاتالغان. بۇ ھەقتە «خەننامە. غەربىي يۇرت تەزكىرىسى» دە: "ئوتانزىل (ماناس) بەگلىكىنىڭ مەركىزى يولقۇرغان" دەپ كۆرسىتىلگەن①.

دېمەك، ھازىرقى ماناس قەدىمدە (مىلادىدىن ئىلگىرى) غەربىي رايوندىكى 36 بەگلىكنىڭ بىرى بولغانىدى. ئەينى چاغدا "ئوتانزىل" ھازىرقى ماناس رايونىنىڭ نامى ئىدى. "ئوتانزىل" قەدىمكى تىلىمىزدا "دەل-دەرەخلىق، سايلىق، سالقىن جاي" دېگەنلىك بولىدۇ.

خەنزۇچە تارىخىي كىتابلاردا، ھازىرقى ماناس «تۈركىي تىللار

① «خەننامە. غەربىي رايون تەزكىرىسى»، 927-بەت.

دىۋانى» دا بايان قىلىنغان قەدىمكى بەش ئۇيغۇر شەھىرىنىڭ بىرى ئىكەنلىكى قەيت قىلىنغان. بۇنىڭدا ئىختىلاپ يوق. لېكىن ھازىرقى ماناس قەدىمكى بەش شەھەرنىڭ قايسىسى ئىكەنلىكى توغرىسىدا كۆزقاراش بىرخىل ئەمەس. بەزى مەنبەلەردە "قەدىمكى جانبالىق ھازىرقى ماناستا ئىدى" دېيىلسە، يەنە بەزى مەنبەلەردە "ھازىرقى ماناس قەدىمكى بالىق شەھىرىدۇر" دېيىلىدۇ.

"ماناس" سۆزىنىڭ ئېتىمولوگىيىسى ھەققىدە مۇنداق ئوخشىمايدىغان ئۈچ خىل كۆزقاراش بار:

بىرىنچى، "ماناس" ئەسلىي ئۇيغۇرچە "ماناس" دېگەن قەدىمىي سۆزدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "تۇمان، تۇتەك" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ①. ماناس دەريا ياقىسىدىكى يۇرت بولغاچقا قىش كۈنلىرى سۇ ئۈستىدىن كۆتىرىلگەن ھور دەريا ئۈستىدە تۇتەك ھاسىل قىلىدۇ. شۇڭا "ماناس" (تۇمان) دەپ ئاتالغان.

ئىككىنچى، يۇ ۋېيچېڭ ئەپەندى "ماناس" موڭغۇلچە "چارلىغۇچى، جىسەكچى" دېگەن سۆز دەيدۇ②.

ئۈچىنچى، قىرغىزلارنىڭ «ماناس» داستانىدا، "ماناس" ئادەم ئىسمى قىلىپ كۆرسىتىلگەن. شۇڭلاشقا "ماناس" توغرىسىدىكى بۇ ئۈچ خىل قاراشنى يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا تەتقىق قىلىشقا توغرا كېلىدۇ.

چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى 1778-يىلى ماناستا ناھىيە تەسىس قىلىپ، يېڭىدىن تەسىس قىلىنغان بۇ ناھىيىگە "سۈيلەي ناھىيىسى" دەپ نام بەرگەن. مەنىسى "تىنچلاندۇرۇلغان ناھىيە" دېگەنلىك بولىدۇ.

① «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، 5-توم، 62-بەت.

② يۇۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر نامىلىرى تەتقىقاتى»، 143-بەت .





"سۈيلەي" سۆزىنىڭ مەنىسى ياخشى بولمىغاچقا 1953-يىلى ماناس ناھىيىسىگە ئۆزگەرتىلگەن①.

يولقۇرغان: ئوتانزىل بەگلىكىنىڭ مەركىزىدىكى يەنى ھازىرقى ماناس ناھىيە بازىرىدىكى قورغاننىڭ نامى بولۇپ، قەدىمكى تىلىمىزدا "يول ئۈستىدىكى قورغان" دېگەنلىك بولىدۇ.

تاسىرقاي دەرياسى: بۇ ماناس ناھىيە بازىرىدىن 23 يول شەرقتىكى بىر دەريا بولۇپ، ئىلگىرى "تاش دەريا" دەپ ئاتىلاتتى. ھازىرمۇ خەنزۇچە نامى "塔西河" (تاشخې) يەنى "تاش دەريا" دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ. قەدىمكى ۋە ھازىرقى يەر شەكلى خەرىتىلىرىدىمۇ مۇشۇنداق ئېلىنغان. "تاسىرقاي" دېگەن سۆز "تاش دەريا"نىڭ موڭغۇلچە تەرجىمىسىدۇر.

## "بۇغدا" ۋە "بۇغدا چوققىسى"، "بۇغدا كۆلى" دېگەن ناملار توغرىسىدا

"بۇغدا" موڭغۇل ۋە مانجۇ تىللىرىدا "خودا، ئىلاھ" دېگەن سۆز. ھازىر "بۇغدا چوققىسى"، "بۇغدا تېغى"، "بۇغدا كۆلى" دېگەن ناملار تىلىمىزغا سىڭىپ كىردى. بۇ ناملار جۇڭغار موڭغۇللىرىغا مۇناسىۋەتلىك ھالدا پەيدا بولغان.

بۇغدا چوققىسى : 17-ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىدىن باشلاپ رۇس ئېكسپېدىتسىيىچىلىرى شىنجاڭغا كۆپلەپ كىرىشكە باشلىدى. بارغانلا جايدا شۇ يەرنىڭ جۇغراپىيىسى، يەر نامى، ئارخېئولوگىيىسىگە ئائىت ماتېرىياللارنى توپلىدى. بۇغدا چوققىسى بۇ ئەتراپتىكى مەشھۇر چوققا (دېڭىز يۈزىدىن 5448مېتىر ئېگىز)

① نىياز كېرىمى: «شىنجاڭنىڭ قەدىمكى كارۋان يوللىرى»، 321-بەت.

بولغاچقا، ئېكسپېدىتسىيىچىلەرنى ئۆزىگە جەلپ قىلغان. بۇ يەردىكى موڭغۇل چارۋىچىلار بۇ چوققىنى ئۇلارغا ”بوغدا“ دەپ تونۇشتۇرغان. رۇسلار ”بوغدا“ دېگەن سۆزگە ”پىك“(چوققا) سۆزىنى قوشۇپ رۇسچە خەرىتىلەردە ”پىك بوغدا“ دەپ ئىپادە قىلدى. شۇنىڭ بىلەن بۇ نام دۇنياغا تونۇلۇشقا باشلىدى. ”بوغدا“ دېگەن نام ئەسلىي تەڭرىتاغنىڭ مەنا تەرجىمىسى ئىدى. بوغدا چوققىسى ئىلگىرى تىلىمىزدا ”تۆپەئاتا“ چوققىسى دەپ ئاتىلاتتى. ”تۆپەئاتا“—”ئەڭ ئېگىز چوققا“ دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

**بوغدا كۆلى**(天池) : تەڭرى تېغىدىكى مەشھۇر كۆللەرنىڭ بىرى بولغان بوغدا كۆلى (تەڭرى كۆلى) مەشھۇر ساياھەت رايونى بولۇپ، 1982-يىلى گوۋۇيۈەن تەرىپىدىن قوغدىلىدىغان، مەنزىرىسى گۈزەل مەشھۇر جايلار قاتارىغا كىرگۈزۈلگەن.

بۇ كۆل تارىخنىڭ ئوخشاشمىغان دەۋرلىرىدە ”تەڭرى كۆلى“ ، ”بوغدا كۆلى“ ، ”تيەنچى كۆلى“ ، ”تۆپە تاغ كۆلى“ دېگەن ناملار بىلەن ئاتىلىپ كەلدى. ”تيانشان“ دېگەن نامنىڭ ”تەڭرىتاغ“ دىن كەلگىنىگە ئوخشاش ”بوغدا كۆلى“ ، ”تيەنچى“ ، دېگەن ناملارمۇ ”تەڭرى كۆلى“دىن كەلگەن. ”تيەنچى“ ، ”بوغدا كۆلى“ دېگەن سۆزلەرنىڭ لۇغەت مەنىسى يەنىلا”تەڭرى كۆلى“ ،”ئىلاھ كۆلى“ دېگەنلىك بولىدۇ.

## ”مىچۈەن“ نامى ۋە مىچۈەن ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

**مىچۈەن ناھىيىسى**(米泉县) : مىچۈەن ناھىيىسى ئىلگىرى دىخۇا (ئۈرۈمچى) ناھىيىسىنىڭ بىر قىسمى ئىدى. 1928-يىلى دىخۇا ناھىيىسىدىن ئايرىلىپ ئايرىم ناھىيە بولدى. ئەينى چاغدىكى





خەنزۇچە نامى ”سەنداۋبا“ ئىدى. ناھىيە تەسىس قىلىنىشتىن ئىلگىرى سەنداۋبا ياردەمچى ئامبال مەھكىمىسى تەسىس قىلىنغان. 1928-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغاندا شۇ چاغدىكى شىنجاڭ ئۆلكە باشلىقى ياڭ زېڭشىن ئوغلى ياڭ چىڭچيەننى خاتىرىلەش ئۈچۈن ناھىيە نامىنى ”چيەندې“ دەپ ئۆزگەرتكەن. بۇ ”承天之德而生“ دېگەن سۆز بولۇپ، ئۇيغۇرچە مەنىسى ”تەڭرىنىڭ خاھىشلىرىغا ۋارىسلىق قىلىش ئۈچۈن تۇغۇلغان“ دېگەنلىك بولىدۇ.

ئازادلىقتىن كېيىن خەلق ئىشلار نازارىتى تەكشۈرۈپ تەتقىق قىلىپ يەرلىك ئاممىنىڭ پىكرى بويىچە بۇ ناھىيىنىڭ بۇلاق كۆپ ۋە شال كۆپ تېرىلىدىغان ئالاھىدىلىكىنى كۆزدە تۇتۇپ 1953-يىلى ”چيەندې“ دېگەن نامىنى ”مىچۈەن“گە ئۆزگەرتتى. مەنىسى ”گۈرۈچ بۇلىقى“ دېگەنلىك بولىدۇ. ناھىيە مەركىزىنى گۇمۇدىغا يۆتكىدى. ”گۇمۇدى“ ئىلگىرى ئۇيغۇرچە ”ئاياغ شەھىرى“ دەپ ئاتىلاتتى. ھازىر بۇ نام ئىستېمالدىن قالدى.

**سەنداۋبا**(三道坝) : بۇ ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ تۆۋەن ئېقىمىغا، ھازىرقى مىچۈەن ناھىيە بازىرىدىن 10 كىلومېتىر يىراقتا جايلاشقان بىر يېزا بولۇپ، ئىلگىرى ”ئۈچبۇلاق“ دەپ ئاتىلاتتى. ئەينى جايدا يوغان ھەم چوڭقۇر، ئاستى كۆرۈنمەيدىغان ئۈچ بۇلاق بار ئىدى. چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى بۇ يۇرتقا ئاھالە كۆچۈرۈپ، بوز يەر ئېچىش ئۈچۈن ئۈرۈمچى دەرياسىنىڭ تۆۋەن ئېقىمىدا تۆت جايغا توغان سالدۇرغان. بۇ توغانلارنى ”تۇداۋبا“ (باش توغان) ، ”ئېرداۋبا“ (2-توغان) ، ”سەنداۋبا“ (3-توغان) ، ”سىداۋبا“ (4-توغان) دەپ ئاتىغان. شۇندىن كېيىن بۇ توغانلاردىن سۇ باشلايدىغان جايلار مۇشۇ توغانلارنىڭ نامى بىلەن ئاتىلىدىغان بولغان.

**چاڭشەنزى** (长山子) : ”چاڭشەنزى“ مىچۈەن ناھىيىسىدىكى

بىر يېزىنىڭ نامى بولۇپ، بۇ نام ئەسلىي بۇ جايدىكى بىر تاغنىڭ نامىدىن كەلگەن. ”چاڭشەنزى“ خەنزۇچە سۆز بولۇپ، ”ئۇزۇن تاغ“ دېگەن مەنىدە. بۇ تاغنىڭ شەكلى خۇددى ئۇزۇنچاق تاسما بېلىققىلا ئوخشىغاچقا ”چاڭشەنزى“ دەپ ئاتالغان.

## ”فۇكاڭ“ نامى ۋە فۇكاڭ ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

فۇكاڭ(阜康): قەدىمكى ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ بەش شەھىرىنىڭ بىرى بولۇپ، قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ يايلاق يولى (مىلادى 1-ئەسىردە ئېچىلغان) بويىدىكى مۇھىم جاي ئىدى. «يۈەن سۇلالىسى تارىخى. شىنزونىڭ تەرجىمىھالى» دا، فۇكاڭ ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقىنىڭ بەش شەھىرىنىڭ بىرى بولۇپ، ”تېڭجېر“ (腾竭儿) دەپ ئاتالغانلىقى بايان قىلىنغان①. ”تېڭجېر“ قەدىمكى تۈركىي تىل بولۇپ، ”بوز يەر“ دېگەنلىك بولىدۇ.

ئويراتلار تەڭرىتاغنىڭ شىمالىنى ئىگىلىگەندىن كېيىن (1620—1629 - يىللىرى) ”دۈنسى“ (墩剌)، ”ئېررەنزې“ (尔然则) دەپ ئاتالدى. كېيىن ”تېناگىر“ (特纳格尔) دەپ ئاتالدى. ”تېناگىر“ موڭغۇلچە سۆز بولۇپ، ”كەڭ ۋە تۈز جاي“ دېگەن مەنىدە②.

مىلادى 1772-يىلى فۇكاڭ سېپىلى ياسالدى. ”تېناگىر“ دېگەن نام ”فۇكاڭ“غا ئۆزگەرتىلدى. شۇ يىلى فۇكاڭ ناھىيىسى تەسىس قىلىندى. ”فۇكاڭ“ خەنزۇچە سۆز بولۇپ، ”باياشات، خەلقى ساغلام“ دېگەن مەنىدە.

① ②«فۇكاڭ ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 11-، 9-بەتلەر.





جۇيۈنجې(九运街): فۇكاڭ ناھىيە بازىرىدىن 7.5 كىلومېتىر شەرقتە جايلاشقان كىچىك بازار بولۇپ، 1876-يىلى زو زۇڭتاڭ قوشۇنى فۇكاڭ ئەتراپىغا ماكانلىشىپ تېرىقچىلىق قىلغاندا، بۇ جاي شۇ قوشۇننىڭ 9-يىڭىغا بۆلۈپ بېرىلگەن. 9-يىڭ قورغان سېلىپ جايلاشقان. شۇڭا ”جۇيىڭ“(九营) دەپ ئاتالغان. مەنىسى ”9-يىڭ“ دېگەنلىك بولىدۇ. ”يىڭ“ بىلەن يۈن ئاھاڭ جەھەتتىن يېقىن بولغاچقا كېيىنچە ”جۇيۈن“گە ئۆزگەرگەن. يىللارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن بۇ جايدا ئادەم كۆپىيىپ ئۆي-جاي، دۇكان، ئاشخانا قاتارلىقلار پەيدا بولۇپ، كىچىك بازارغا ئايلانغان. 20-ئەسىرنىڭ باشلىرى بۇ جايدا 20 نەچچە ئۆيلۈك ئاھالە بار ئىدى. يېقىن ئەتراپتا يەنە 200 نەچچە ئۆيلۈك دېھقان بار ئىدى①.

زىنىچۈەنزى(兹泥泉): بۇ يەر ئۇيغۇرچە ”پاتقاق بۇلاق“ دېيىلىدۇ، كونا پاتقاق بۇلاق ھازىرقى باخوگو (ئاققۇل غولى) خانىقاسىنىڭ نەچچە يۈز مېتىر غەربىدىكى ئاققۇل دەرياسىنىڭ شەرقىي تارمىقى بويىدا بولۇپ، فۇكاڭدىن 90 يول شەرقتە ئىدى. بۇ جايدا قورغان ۋە ئۆيلەر بار ئىدى. زىنىچۈەنزى ھازىر فۇكاڭ ناھىيىسىنىڭ بىر يېزىسى.

چۈەنچۈەنگۇ(泉泉沟): بۇ جاي فۇكاڭ ناھىيىسىنىڭ چىڭگۈەن يېزىسىنىڭ 21 كىلومېتىر جەنۇبىدىكى بىر غول بولۇپ، ئۇيغۇرچە نامى ”قارا بۇلاق“ دەپ ئاتىلىدۇ②.

سىشىلى جىڭزا(四十里井子): بۇنىڭ مەنىسى ”قىرىق يولدىكى قۇدۇق“ دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ جاي فۇكاڭدىن 120 يول شەرقتىكى كەنت بولۇپ، ئۈرۈمچى-گۇچۇڭ يولىدىكى ئۆتەڭلەرنىڭ بىرى ئىدى. ئىلگىرى فۇكاڭ بىلەن جىمسارنىڭ پاسىلى ئىدى.

① ② «فۇكاڭ ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 80-، 35-بەتلەر.

سىشىلى جىگزىنى ئۇيغۇرلار "قىرىقى" دەپ ئاتايتتى. 20-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا بۇ جايدا ئىككى قونالغۇ ۋە بىر ئۆيلۈك بار ئىدى.

باخۇگۇ(八户沟): بۇ فۇكاڭدىكى بىر ساي غول نامى بولۇپ، خەنزۇچە مەنىسى "سەككىز تۈتۈن غولى" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ غولنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "ئاققۇل غولى" دەپ ئاتىلىدۇ.

تۆرت قۇلاقلىق بەيت: بۇ جاي شاڭخۇ غولىنىڭ 27 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 10 كىلومېتىر، كەڭلىكى ئۈچ كىلومېتىر، 1923-يىلى جونۇنخان ئىسىملىك بىر چارۋىچى ئۆلگەندە مۇشۇ جايغا دەپنە قىلىنغان. شۇڭا "تۆرت قۇلاقلىق بەيت" دەپ ئاتىلىپ قالغان. بۇ قازاقچە "تۆرت بۇرجەكلىك قەبرە" دېگەنلىك بولىدۇ①.

كەمپىرچاچ: بۇ يەر شاڭخۇ غولىنىڭ 115 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا. بۇ جايدا چاچقا ئوخشاش بىرخىل ئوت ئۆسىدىكەن. "كەمپىرچاچ" قازاقچە "قېرى خوتۇننىڭ چېچى" دېگەن مەنىدىكى سۆز.

كۆكقورۇ: بۇ جاي فۇكاڭ ناھىيە سەنگوڭ يېزىسىنىڭ 2.5 كىلومېتىر جەنۇبىدا. 1983-يىلى "كۆكقورۇ كەنتى" دەپ نام بېرىلگەن.

سەنگوڭ دەرياسى(三工河): تەڭرى كۆلىگە بارىدىغان سايدىكى ئېقىن "سەنگوڭخې" دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ دەريا ئىلگىرى "دولانغول"(都兰郭勒) دەپ ئاتىلاتتى②.

داخۇاڭشەن(大黄山): بۇ تاغ فۇكاڭ ناھىيە بازىرىنىڭ 56 كىلومېتىر شەرقىدە. جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 25

① ② «فۇكاڭ ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 61-، 163-بەتلەر.





كىلومېتىر. كەڭلىكى بىر كىلومېتىر. ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 1060 مېتىر ئېگىز. بۇ تاغدا كوكس كۆمۈر زاپىسى مول. تۆمۈر كېنى بار. تاغنىڭ ئۈستىدە بىر قەۋەت سېرىق تۇپراق بولغاچقا "داخۇاڭشەن" دەپ ئاتالغان، مەنىسى "چوڭ سېرىق تاغ" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ تاغنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "قۇرۇق تاغ" دەپ ئاتىلىدۇ. فۇكاڭدىن سەنتەيگىچە سوزۇلغان پارچە-پارچە تاغلارنى جۈملىدىن داخۇاڭشەننى ئۇيغۇرلار "قۇرۇق تاغ" دەپ ئاتاپ كەلگەن.

شىتوگۇ(石头沟): بۇ يەرنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "شامالساي"، ئورنى شۇيموگۇ چارۋا فېرمىسىنىڭ 12 كىلومېتىر جەنۇبىدا، ئۇزۇنلۇقى ئۈچ كىلومېتىر، كەڭلىكى 300 مېتىر. بۇ جىلغىدا دائىم شامال چىقىپ تۇرىدىغان بولغاچقا ئۇيغۇرچە نامى "شامالساي" دەپ ئاتالغان.

قورساي: بۇ يەر فۇكاڭ ناھىيە شۇيموگۇ فېرمىسىنىڭ ئۈچ كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىدا. ساي جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى 15 كىلومېتىر، كەڭلىكى 500 مېتىر. قەدىمدە بۇ جاي مەتنىياز ئىسىملىك بىر ئۇيغۇر كىشىنىڭ مال باقىدىغان جايى ئىكەن. شۇڭا "مەتنىيازنىڭ سېيى" دەپمۇ ئاتالغانىكەن. كېيىن قازاق چارۋىچىلار "قۇرساي" دەپ ئاتىغان①.

شىرىنزىگۇ(石人子沟): بۇ يەر سەنگوڭخې يېزىسىنىڭ 2.5 كىلومېتىر شىمالىدا، شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى تۆت كىلومېتىر، كەڭلىكى 100 مېتىر. چىڭ سۇلالىسىنىڭ تۇڭجى يىللىرى (1862—1874-يىللار) بۇ سايدىن ئىككى دانە بالبال (تاش ئادەم)نى كولاپ چىقارغان، شۇڭا "شىرىنزىگۇ" دەپ

① «فۇكاڭ ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 149-بەت.

ئاتالغان، مەنىسى "بالبالساي" دېگەنلىك بولىدۇ[①].

شياۋخېيگۇ(小黑沟): بۇ غول سەنگوڭخې يېزىسىنىڭ 12.5 كىلومېتىر جەنۇبىدا. شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى ئۈچ كىلومېتىر، كەڭلىكى 100 مېتىر. بۇ غولدا دەل-دەرەخ قويۇق ئۆسكەچكە كۆن نۇرى چۈشمەيدۇ. شۇڭا "شاۋخېيگۇ" (كىچىك قارا ساي) دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرلار بۇ سايىنى "قاراڭغۇ غول"، قازاقلار "قاراساي" دەيدۇ.

بەيياڭگۇ(白杨沟): بۇ غول سەنگوڭخې يېزىسىنىڭ 10.5 كىلومېتىر جەنۇبىدا، شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى ئالتە كىلومېتىر، كەڭلىكى 300 مېتىر. بۇ غولنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "تېرەكساي"، قازاقچە نامى "تېرەكتى" دەپ ئاتىلىدۇ.

خەيدوڭمومىنگۇ(海东莫门沟): بۇنىڭ مەنىسى "تەڭرى كۆلىنىڭ شەرقىدىكى مۆمىنىنىڭ سېيى" دېگەنلىك بولىدۇ. ئورنى تەڭرى كۆلىنىڭ بىر كىلومېتىر شەرقىدە. شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى ئۈچ كىلومېتىر، كەڭلىكى 200 مېتىر. ئىلگىرى بۇ ساي مۆمىن ئىسىملىك ئۇيغۇرنىڭ يايلىقى ئىكەن. شۇڭا "مۆمىنىنىڭ سېيى" دەپ ئاتالغانىكەن. بۇ سايىنىڭ ئورنى تەڭرى كۆلىنىڭ شەرقىدە بولغاچقا "خەيدۇڭموسىنگۇ" يەنى "تەڭرى كۆلىنىڭ شەرقىدىكى مۆمىنىنىڭ سېيى" دەپ ئاتالغانىكەن.

سەنگوڭخېمومىنگۇ(三工河莫门沟): بۇنىڭ مەنىسى "سەنگوڭ دەرياسى (دولانغول) دىكى مۆمىنىنىڭ سېيى" دېگەنلىك بولىدۇ. سەنگوڭخې يېزىسىنىڭ 10 كىلومېتىر جەنۇبىدىكى ساي. شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى بەش كىلومېتىر، كەڭلىكى 500

① «فۇكاڭ ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 150-بەت.





مېتىر.

خوشاۋگۇ(火烧河): بۇ ساي سەنگوڭخې يېزىسىنىڭ 16 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدا، جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى ئۈچ كىلومېتىر. كەڭلىكى 500 مېتىر. ئىلگىرى بۇ سايدا ئوت ئاپەتى يۈز بېرىپ، نۇرغۇن دەل-دەرەخلەر كۆيۈپ كەتكەن. شۇڭا "خوشاۋگۇ" دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرچە نامى "كۆيۈك ساي".

سامۇرسىن سايى: بۇ ساي شىچۈەن فېرمىسىنىڭ 25 كىلومېتىر جەنۇبىدا، ئۇزۇنلۇقى بەش كىلومېتىر، كەڭلىكى 800 مېتىر. بۇ سايدا شەمشاد دەرىخى كۆپ ئۆسكەچكە، قازاقچە "سامۇرسىن سايى" دەپ ئاتالغان، مەنىسى "شەمشاد سېيى" دېگەنلىك بولىدۇ.

## "گۇچۇڭ" نامى ۋە گۇچۇڭ ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

توقماق شەھرى: توقماق شەھرى خەنزۇچە مەنبەلەردە "吐库玛克古城" دەپ خاتىرىلەنگەن. «گۇچۇڭ ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى» دە كۆرسىتىلىشىچە، توقماق قەدىمكى شەھىرىنىڭ ئورنى ھازىرقى گۇچۇڭ يېزىسىنىڭ شەرقىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. تۈز سىزىقلىق ئارىلىقى 600 مېتىر. بۇ قەدىمكى شەھەرنىڭ شەكلى تراپىتسىيە شەكلىدە بولۇپ، كۆلىمى 52 مىڭ 500 كۋادرات مېتىر كېلىدۇ. بۇ قەدىمكى شەھەر 7-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا ياسىلىپ 14-ئەسىرلەردە خارابىلىققا ئايلانغان.

چىتەي: چيەنلۇڭنىڭ 24-يىلى (1759-يىلى) تۇنجى چىتەي (奇台) قورغىنى ياسالدى. ئۇنىڭ ئورنى ھازىرقى لوچىتەي

(老奇台 كـونـا چىتەي)دە ئىدى. 1776-يىلى چىتەي ناھىيىسى تەسىس قىلىندى. ئامبال مەھكىمىسى چىتەي (لوچىتەي) قورغىنى ئىچىدە ئىدى. چىتەي ناھىيىسى ئەينى چاغدا جېنشى (镇西 بارىكۆل) مەھكىمىسىگە قارايتتى. ھازىرقى مورى قازاق ئاپتونوم ناھىيىسى ۋە جىمىسارنىڭ بىرقىسىم جايلىرى چىتەي ناھىيىسىگە قارايتتى.

چيەنلۇڭنىڭ 40-يىلى (1775 - يىلى) چىتەي قورغىنىنىڭ (老奇台) 80يول غەربىي شىمالىدىكى قەدىمكى شەھەر[①] خارابىسىنىڭ شەرقىي جەنۇبىي قاسنىقىغا ئىككى قورغان ياسالدى. ئۇنىڭ بىرى "مانجو قورغىنى"، يەنە بىرى "خەنزۇ قورغىنى" دەپ ئاتالدى. ئىككى قورغاننىڭ ئارىلىقى ئىككى يول كېلەتتى. سەككىز تۇغلۇق قوشۇن مانجۇ قورغىنىدا تۇرغۇزۇلدى. بۇ قورغان ئەينى چاغدا ئۈرۈمچىنىڭ شەرقىدىكى تەڭرىتاغنىڭ شىمالىي ئېتىكىدە قۇرۇلغان ئەڭ چوڭ ھەربىي قورغان ئىدى. بۇ جايدىكى قەدىمىي شەھەر خارابىسىنى چىڭ سۇلالىسى ھەربىي ئەمەلدارلىرى1759-يىلدىن باشلاپ "گۇچېڭ" (قەدىمكى شەھەر) دەپ ئاتاپ كەلگەن. شۇڭا مانجۇ قورغىنى ياسالغان بۇ جاينىڭ يەر نامىمۇ"گۇچېڭ" (ئۇيغۇرلار "گۇچۇڭ" دەپ ئاتىغان) دەپ ئاتالدى. ئەينى چاغدا چىتەي (لوچىتەي) مەمۇرىي— مولكىي ئەمەلدارلار تۇرىدىغان مەھكىمە بولغان. گوچېڭ ھەربىي ئەمەلدارلار تۇرىدىغان جاي بولغان.

گۇاڭشۈينىڭ 12-يىلى 1886-يىلى كونا قورغاننىڭ شەرقىي شىمالىغا يېڭى قورغان ياسالدى. 1889-يىلى چىتەي ناھىيىسىنىڭ ئامبال مەھكىمىسى لوچىتەيدىن گۇچۇڭغا يەنى ھازىرقى چىتەيگە

① بۇ قەدىمىي شەھەرنى ئۇيغۇرلار "ئەسكىسار" دەپ ئاتاپ كەلگەن.





يۆتكەلدى. شۇندىن كېيىن بۇ جاينىڭ خەنزۇچە نامى "چىتەيشەن" دەپ ئاتالدى. بۇرۇنقى چىتەي "لوچىتەي" (老奇台) دەپ ئاتىلىدىغان بولدى.

"گۇچۇڭ"، "چىتەي" دېگەنناملار توغرىسىدا مۇنداق ئىككى خىل چۈشەندۈرۈش بار: بىرىنچى، 1759-يىلى چىڭ سۇلالىسى لوچىتەيدە يېڭىدىن چىتەي قورغىنى ياسايدىغان چاغدا بۇ قورغاننىڭ تۆت ئەتراپىدىن 40 يول يەرگىچە قۇدۇق كولاپ سۇ چىقىرالمىغان. شۇڭا بۇ قورغاننى "奇台" (غەلىتە ئۆتەڭ) دەپ ئاتىغان. ئىككىنچى، "چىتەي" دېگەن نام ئەسلىي "七台" (يەتتىنچى ئۆتەڭ) ئىدى، كېيىنكىلەر "七" خېتىنى"奇"گە ئۆزگەرتىپ قويغان. ئەمەلىي مەنىسى "يەتتىنچى ئۆتەڭ" دېگەنلىك بولاتتى، دەپ قاراش[①].

"گۇچۇڭ" خەنزۇچە "古城" (گۇچېڭ) دېگەن سۆزدىن كەلگەن، مەنىسى "قەدىمكى شەھەر" ياكى "قەدىمكى قورغان" دېگەنلىك بولىدۇ. "گۇچېڭ" ئەسلىي ھازىرقى گۇچۇڭ ناھىيە بازىرىدىكى قەدىمكى قورغان ئەسكىسارنىڭ خەنزۇچە ئاتىلىشى ئىدى. "ئەسكىسار" (ئەسكى ھىسار) دېگەن سۆزمۇ "كوناشەھەر"، "كونا سېپىل" دېگەن مەنىگە ئىگە. بۇ نام چىڭ سۇلالىسى يىللىرى يەنى 1759-يىلى قويۇلغان. بۇ ھەقتە «گۇچۇڭ ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى» دە: "چيەنلۇڭنىڭ 24-يىلى (1759-يىلى) چىڭ سۇلالىسى قوشۇنى تەڭرىتاغنىڭ شىمالىي ئېتىكىدىكى بىر ئىستراتېگىيىلىك جايغا جايلاشقان. بۇ قورغاننىڭ ئەسلىي نامىنى بىلمىگەچكە ئۇنى 'گۇچېڭ' (古城) دەپ ئاتىغان. ھازىر بۇ قەدىمكى شەھەر خارابىسىنىڭ تاڭ دەۋرىدىكى 'دۇن' (墩) شەھىرى

① نيۇ رۇچېن: «شىنجاڭدىكى يەر ناملىرى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان»، 142-بەت.

ئىكەنلىكى ئېنىقلاندى "[1] دەپ كۆرسىتىلىدۇ.

گۇچۇڭ قەدىمكى شەھىرى (گۇچېڭ ياكى دۇنچېڭ دەپ ئاتىلىۋاتقان شەھەر) نىڭ ئۇيغۇرچە نامى «شىنجاڭنىڭ خەرىتىلىك تەزكىرىسى» دە: "بۇ قەدىمكى گۇچېڭ شەھىرىنى ياقىلاپ ئېقىپ ئۆتىدىغان ئابدارتولى دەرياسى سۈيى شەھەرنىڭ 10 يول شەرقىدىكى بۇلاقلاردىن باشلىنىپ، شەھەرنى ئايلىنىپ ئۆتۈپ شىمالدىكى تېرىلغۇ يەرلەرنى سۇغىرىدۇ. كۆز ۋە قىش كۈنلىرىدىكى ئارتۇق سۇلىرى مانجۇيىڭنىڭ كۆلىگە قۇيۇلىدۇ "[2] دەپ يېزىلغان.

دېمەك، شەھەرنى ياقىلاپ ئېقىپ ئۆتىدىغان دەريا (ھازىرقى تۇگمەن بېشى دەرياسى) ئىلگىرى "ئابدارتولى دەرياسى" دەپ ئاتالغان. بۇنىڭدىن قارىغاندا ھازىر قەدىمكى گۇچۇڭ شەھىرى دېيىلىۋاتقان بۇ شەھەر ئىلگىرى "ئابدارتولى" دەپ ئاتالغان. چۈنكى، ئۇيغۇرلار دەريالارنى، شۇ دەريالار ئېقىپ ئۆتىدىغان مۇھىم يۇرتلار نامى بىلەن ئاتاشنى ئادەت قىلغان. مەسىلەن: "ئاقسۇ دەرياسى"، "قاراشەھەر دەرياسى"، "ئۈرۈمچى دەرياسى"، "ئىلى دەرياسى" دېگەنلەرگە ئوخشاش. بۇ شەھەر 1417-يىلى موغۇللار تەرىپىدىن ۋەيران قىلىنغان. شۇنىڭدىن كېيىن بۇ خارابىي شەھەرنى ئۇيغۇرلار "ئەسكىسار" دەپ ئاتاپ كەلگەن. "ئابدار" سۆزى قەدىمكى تىلىمىزدا "سۇلۇق" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ[3]. "تولى" قەدىمكى تىلىمىزدا "مول، تولا" دېگەن مەنىدە قوللىنىلىدۇ[4].

دېمەك، دەريا سۈيى شەھەرنى ئايلىنىپ ئېقىپ ئۆتىدىغان

---

① «گۇچۇڭ ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 197-بەت.
② «شىنجاڭغا ساياھەت»، 246-بەت.
③ «ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىدىن قىسقىچە سۆزلۈك»، 2-بەت.
④ «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، 165-بەت.





بولغاچقا، بۇ شەھەر "سۈيى مول شەھەر" (ئابدارتولى) دەپ ئاتالغان.

مايىتنىڭ جاڭزىسى: ئورنى جىبىكو يېزىسىنىڭ 14 كىلومېتىر شىمالىدا. ئازادلىقتىن ئىلگىرى مايىت ئىسىملىك بىر ئۇيغۇر بۇ يەردە ھەممىدىن بۇرۇن قورۇ-جاي سېلىپ ماكانلاشقاچقا "مايىت جاڭزىسى" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

ۋېيبەيسى(谓白寺): ئورنى شىبېيۋەن يېزىسىنىڭ ئۈچ كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدا. 1950-يىلى بۇ جايدا بىر مەسچىت بولۇپ، بۇ مەسچىت ھاك بىلەن ئاقلاقلىق بولغاچقا، ئۇيغۇرلار بۇ مەسچىتنى "ئاق مەسچىت" دەپ ئاتىغان. خەنزۇلار "ۋېيبەيسى" دەپ ئاتىغان.

تاۋشۇيۈەنزى(桃树园子): بۇ يەر شىبېيۋەن يېزىسىنىڭ 1.4 كىلومېتىر شەرقىدە. 1950-يىلى بۇ جايدا بىر ئۇيغۇر كىشىنىڭ يېتىشتۈرگەن شاپتۇللۇق بېغى بولغان. شۇڭا ئۇيغۇرلار "شاپتۇللۇق باغ" خەنزۇلار "تاۋشۇيۈەنزى" دەپ ئاتىغان.

سارلىق داۋان: بۇ داۋان گۇچۇڭ ناھىيە بازىرىنىڭ 65 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدا بولۇپ، گۇچۇڭ بىلەن تۇرپان پاسىلىغا جايلاشقان. دېڭىز يۈزىدىن 3602 مېتىر ئېگىز. بۇ جايدا تۇرپانغا بارىدىغان بىر ئۇلاغ يولى بولۇپ، 6-ئايدىن 8-ئايلارغىچە قاتنىغىلى بولىدۇ. باشقا مەزگىللەردە قار-مۇز قاپلاپ كەتكەچكە قاتنىغىلى بولمايدۇ. بۇ تاغ ئېغىزىنىڭ جەنۇبى تارىختىن بۇيان تۇرپانلىق چارۋىچىلارنىڭ سارلىق (قوتاز) باقىدىغان يايلىقى بولغاچقا، "سارلىقنىڭ داۋىنى" دەپ ئاتالغان. "سارلىق" قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى بولۇپ "قوتاز" دېگەن مەنىدە. "سارلىقنىڭ داۋىنى" دېگەن سۆز "قوتاز داۋىنى" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

تۇيۇقسۇ: گۇچۇڭ ناھىيە بازىرىنىڭ شەرقىي شىمالىدىكى ساي

ئىچىدىكى توختام سۇ. بۇ سايىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ئۈچ كىلومېتىر، ئوتتۇرىچە كەڭلىكى 120 مېتىر. ساي ئىچىدە پەسىل خاراكتېرلىك بىر بۇلاق بار. بۇلاق سۈيى بىلەن يامغۇر سۇلىرى بۇ سايىنىڭ ئاستىغا يىغىلىپ قالىدۇ، ئېقىپ چىقىپ كېتەلمەيدۇ. شۇڭا "تۈيۈقسۇ" دەپ ئاتالغان.

كەيكىنخې(开垦河): بۇ "بوز يەر ئېچىش دەرياسى" دېگەن مەنىدىكى سۆز. بۇ دەريا گۇچۇڭ ناھىيە بازىرىنىڭ شەرقىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. بۇ دەريا كەينى يايلاقتىن باشلىنىدۇ. سۇ ئاقىدىغان كەڭلىكى 12 مېتىر. چىڭ سۇلالىسىنىڭ گۇاڭشۇ يىللىرى مەنچىڭ چېرىكلىرى ۋە يەرلىك خەلقلەر بۇ دەريادىن تەرەپ-تەرەپكە ئېچىق ئېچىپ، سۇ باشلاپ، بوز يەر ئېچىپ تېرىقچىلىق قىلغان. شۇڭا "بوز يەر ئېچىش دەرياسى" دەپ ئاتالغان. ئۇيغۇرلار بۇ دەريانى "داۋان سۈيى" دەپ ئاتايدۇ.

ئېرداۋخېزى(二道河子): ئۈرۈمچى-گۇچۇڭ يولىدىكى بىر قونالغۇ بولۇپ، ئۇيغۇرچە نامى "قىرو" ئىدى[1].

شياۋچۈەن(小泉): ئۈرۈمچى-گۇچۇڭ يولىدىكى بىر جاي بولۇپ، فۇكاڭدىن 65 يول كېلىدۇ. بۇ دەل-دەرەخ ئۆسكەن پاتقاقلىق جاي بولۇپ ئەتراپىدا خارابىي ئۆيلەر بار ئىدى. بۇ جايىنىڭ ئۇيغۇرچە نامى "يىكەنبۇلاق ئىدى"[2].

كەينى يايلاق: بۇ يايلاقنىڭ ئورنى تەڭرىتاغنىڭ تەسكەي تەرىپىدە بولغاچقا، تۇرپان مالچىلىرى "كەينى يايلاق" (ئارقا يايلاق) دەپ ئاتىغان.

شۈيموخې(水磨河): بۇنىڭ مەنىسى "تۈگمەن دەرياسى" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ دەريانىڭ ئورنى گۇچۇڭ ناھىيە بازىرىنىڭ

---

[1] [2] «شىنجاڭ گېزىتى»، 1991-يىل 8-ئۆكتەبىر سانىغا قارالسۇن.





شەرقىي شىمالىدا. بۇ دەريا ناھىيە بازىرىنىڭ 10 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدىكى نۇرغۇن بۇلاقلار بىلەن قار-يامغۇر سۇلىرىنىڭ قوشۇلۇشىدىن ھاسىل بولىدۇ، ناھىيە بازىرىنىڭ شىمالىدىكى باخودى سۇ ئامبىرىغا قۇيۇلىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 20 كىلومېتىر.

چىڭ سۇلالىسىنىڭ چيەنلۇڭ يىللىرى دەريا بويلاپ ھۆكۈمەت باشقۇرۇشىدىكى بىرنەچچە تۈگمەن سېلىنغان. بۇ تۈگمەنلەر ئاساسەن ئەسكەرلەرنى ئۇن بىلەن تەمىنلىگەن. داۋگۇاڭ يىللىرىغا كەلگەندە شەخسىيلەرمۇ دەريا بويلاپ تۈگمەن سالغان. گۇاڭشۇ يىللىرىغا كەلگەندە تۈگمەن سانى 29غا يەتكەن. "水磨河" دېگەن نام داۋگۇاڭ يىللىرى شۈي سوڭ تەرىپىدىن يېزىلغان «新疆赋» («شىنجاڭدىكى باج-سېلىق») دېگەن كىتابتا: "شەھەر (گۇچېڭ) سىرتىدا شەرقتىن شىمالغا ئاقىدىغان ئابدارتولى (阿布达尔托垒) دەرياسى بار. ئۇيغۇرلار ئۇنى تۈگمەن دەرياسى دەيدىكەن، 'تۈگمەن دەرياسى' (水磨河) دېگەن نام شۇنىڭدىن كەلگەنىكەن" دەپ خاتىرىلەنگەن.

1966-يىلى تۈزۈلگەن «شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونى خەرىتىلەر توپلىمى» نىڭ 49—50-بېتىدە بۇ دەريا "تۈگمەنبېشى دەرياسى" دەپ خاتىرىلەنگەن. دېمەك، بۇ دەريا ئىلگىرى "ئابدارتولى دەرياسى" دەپ ئاتالغان. چىڭ سۇلالىسىنىڭ داۋگۇاڭ يىللىرى بۇ دەريادا تۈگمەنلەر كۆپەيگەندىن كېيىن ئۇيغۇرچە نامى "تۈگمەنبېشى دەرياسى"، خەنزۇچە نامى "شۈيموخې" دەپ ئاتالغان.

## "جىمسار" نامى ۋە جىمساردىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

جىمسار ناھىيىسى: جىمسار خەن سۇلالىسى دەۋرىدە ئارقا

قانقىل دۆلىتىنىڭ بىرى ئىدى. ئەينى چاغدا 595 تۈتۈن 4774 نوپۇس بار ئىدى. چيەنلۇڭنىڭ 24 ـ يىلى (1759 ـ يىلى) مۇپەتتىش قويۇلغان. چيەنلۇڭنىڭ 37 ـ يىلى (1772 ـ يىلى) كەيئەن قەلئەسى ياسالغان. 1776 ـ يىلى نامى ”جىمىسار“غا ئۆزگەرتىلىپ نائىپ ھاكىم قويۇلغان ۋە فۇكاڭ ناھىيىسىگە قارىغان. گۇاڭشۈينىڭ 20 ـ يىلى (1894 ـ يىلى) كەيئەن قەلئەسىنىڭ جەنۇبىغا يەنە بىر قەلئە ياسىلىپ، ”فۇيۈەن“ دەپ ئاتالغان ۋە ”جىمىسار“ دېگەن نام ”فۇيۈەن“گە ئۆزگەرتىلگەن. گۇاڭشۈينىڭ 28 ـ يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنىپ ”فۇيۈەن ناھىيىسى“ دەپ ئاتالغان. 1953 ـ يىلى نامى يەنە جىمىسارغا ئۆزگەرتىلگەن ۋە ئۈرۈمچى ۋىلايىتىگە قارىغان. 1958 ـ يىلدىن بۇيان سانجى خۇيزۇ ئاپتونوم ئوبلاستىنىڭ بىر ناھىيىسى بولۇپ كېلىۋاتىدۇ.

جىمىسار — غەربىي خەن سۇلالىسى يىللىرى ”ئالتۇنبالىق“ دەپ ئاتالغان[①].

ئىدىقۇت ئۇيغۇر خانلىقى دەۋرىدە ئىدىقۇت خانلىقىنىڭ يازلىق پايتەختى بېشبالىق جىمىساردىن 30 يول شىمالغا جايلاشقان بولۇپ، جىمىسار بېشبالىقنىڭ ئالدىنقى قاراۋۇل قورغىنى ئىدى. ”جىمىسار“ قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى بولۇپ ”جىم“ (تىنچ) ۋە ”ھىسار“ (قورغان) دېگەن ئىككى سۆزدىن تۈزۈلگەن، ئەسلىي ”جىمھىسار“ ئىدى. مەنىسى ”تىنچ قورغان“ دېگەنلىك بولىدۇ.

لاۋياجاڭزا (老鸦庄子): بۇ يەر جىمىسار بازارلىق ھۆكۈمەتنىڭ بىر كىلومېتىر شەرقىگە جايلاشقان. بۇ جاي ئەسلىي بىر يەرلىك دېھقاننىڭ يېرى ئىدى. بۇ جاينىڭ ئەتراپىدا قەدىمىي دەرەخلەر كۆپ بولغاچقا قاغا كۆپ ئىدى. شۇڭا ئۇيغۇرچە نامى

---

① ليۇزىشاۋ: «ئۇيغۇر تارىخى»، ئۇيغۇرچە نەشرى، 1 ـ قىسىم، 153 ـ بەت.





”قاغىلىق مەھەللىسى“، خەنزۇچە نامى ”لاۋياجاڭزا“ دەپ ئاتالغان[①].

سەنتەي (三台): جىمىسار ناھىيىسىنىڭ بىر يېزىسى. قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ يايلاق يولىدىكى مۇھىم ئۆتەڭ ئىدى. بۇ ئۆتەڭنىڭ ئۇيغۇرچە نامى ”چۆلئۆتەڭ“ دەپ ئاتىلاتتى[②].

داچۈەن (大泉): جىمىسار بىلەن گۇچۇڭ ئارىلىقىدىكى بىر جاينىڭ نامى بولۇپ، ئۇيغۇرچە نامى ”سايبۇلاق“ ئىدى[③].

سىنتاش: بۇ جاي جىمىسار ناھىيىسىنىڭ لاۋتەي يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ 30 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىدا، تۆت تەرىپى تاغلار بىلەن ئورۇلۇپ تۇرىدۇ. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، چىڭ سۇلالىسىنىڭ ئاخىرقى يىللىرى بىر پالۋان ئوتلاقتا يوغان بىر تاشنى تىك تۇرغۇزۇپ قويغان. شۇنىڭ بىلەن بۇ يەرنىڭ نامى ”سىنتاش“ بولۇپ قالغانىكەن. ”سىنتاش“ — قەدىمكى ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ ”مەڭگۈ تاش، ئابىدە“ دېگەن مەنىدە[④].

داچۈەنشىسۈن (大泉西村): بۇ كەنت جوياڭخۇ يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ 1.5 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، چىڭ سۇلالىسى داۋگۇاڭ يىللىرى (1852 ـ يىلى) تالىپ، مەڭلىك، ھېيتاخۇن، ئەنتار قاتارلىق تۆت نەپەر ئۇيغۇر دېھقان پىچاندىن كېلىپ مۇشۇ جايغا ماكانلاشقان. بۇ

---

① «جىمسار ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 29 ـ بەت .

② 1777 ـ يىلى چىڭ سۇلالىسى خۇيلەي قورغىنىنى ياساپ ”سەنتەي“ دەپ ئاتىدى. تۇڭجىنىڭ ئاخىرقى يىللىرى بۇ قورغان ياقۇپبەگ تەرىپىدىن ۋەيران قىلىندى. گۇاڭشۈينىڭ دەسلەپكى يىللىرى كونا سەنتەينىڭ شەرقىغە (ھازىرقى سەنتەيگە) بىر قورغان ياساپ ”سەنتەي“ دەپ ئاتىدى. شۇندىن كېيىن ئاۋۋالقى سەنتەي ”لاۋسەنتەي“ دەپ ئاتالدى.

③ «شىنجاڭ گېزىتى»، 1991 ـ يىلى 8 ـ ئۆكتەبىر سانى.

④ «ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىدىن قىسقىچە سۆزلۈك»، 368 ـ بەت.

جايدا بۇلاق كۆپ، يەر كەڭرى بولۇپ، ئورنى بۇلاقنىڭ غەربىدە بولغاچقا «داچۈەنشىسۈن“ (بۇلاقنىڭ غەربىدىكى كەنت) دەپ ئاتالغان.

شىنخۇ(新户): 1966-يىلدىن باشلاپ ئىچكى ئۆلكىلەردىن ئارقا-ئارقىدىن يېڭى كۆچمەنلەر كېلىپ مۇشۇ جايغا ماكانلىشىپ ئايرىم بىر كەنت بەرپا قىلغان. شۇڭا بۇ جاي ”شىنخۇ“ (يېڭى ئائىلىلىكلەر) دەپ ئاتالغان.

گۇاڭچۈەنزى(广泉子): بۇ جاي جىمسار ناھىيە دايۇشياڭ يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ يەتتە كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىدا، تاغ ئالدىدىكى ئېدىرلىق جاي. چىڭ سۇلالىسىنىڭ داۋگۇاڭ، شيەنفىڭ يىللىرى (1821—1851) سەنشى، گەنسۇ، نىڭشيالاردىن خۇيزۇ، خەنزۇ كۆچمەنلەر مۇشۇ جايغا كېلىپ ماكانلاشقان. بۇ جايدا بۇلاق كۆپ، سۇ مول بولغاچقا ”گۇاڭچۈەنزى» (بۇلاق كۆپ جاي) دەپ ئاتالغان.

يۈەنتەيزى(圆台子): بۇ يەر جىمسار ناھىيە چۇنزىگەي يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ 14.6 كىلومېتىر جەنۇبىدا، تاغلىق جاي. بۇ يەردىكى تاغلار ئېگىز، تاغ ئۈستى تۈز بولغاچقا ”يۈەنتەيزى“ (دۈگلەك تەكچە) دەپ ئاتالغان. بۇ جايىنىڭ ئەسلىي ئۇيغۇرچە نامى ”تېكچى“ ئىدى.

## 3. ”شىخەنزە“ نامى ۋە شىخەنزە شەھىرى

شىخەنزە (石河子) 20-ئەسىرنىڭ باشلىرى بىر ئۆتەڭ بولۇپ، قونالغۇ، دۇكان ۋە 80 نەچچە ئۆيلۈك ئادەم بار ئىدى. 1945-يىلدىن 1950-يىلغىچە مىللىي ئارمىيە ئالدىنقى سەپ پولك شتابى مۇشۇ جايدا تۇرغان. 1950-يىلدىن باشلاپ شىنجاڭ قۇرۇلۇش





بىڭتۇەنى 8-دىۋىزىيىسىنىڭ بوز يەر ئۆزلەشتۈرۈش رايونى بولدى. 1976-يىلى 1-ئايدا شىخەنزە ۋىلايىتى قۇرۇلدى. 1978-يىلى شىخەنزە ۋىلايىتى ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، شىخەنزە ئاپتونوم رايونغا بىۋاستە قارايدىغان ناھىيە دەرىجىلىك شەھەر بولدى[①].

شىخەنزە توغرىسىدا «شىنجاڭنىڭ خەرىتىلىك تەزكىرىسى» دە: ” شىخەنزە ماناس (سۇيلەي) قەلئەسىنىڭ غەربىدىكى كۆلنىڭ نامى“ دەپ كۆرسىتىلگەن[②].

مېنىڭ قارىشىمچە ”شىخەنزە“ (石河子) خەنزۇچە سۆز بولۇپ، مەنىسى ”تاش دەريا“ دېگەنلىك بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە شىخەنزىدە دەريا يوق، شۇڭا بۇ نام بۇ جايىنىڭ جۇغراپىيىسىگە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. ماناس دەرياسىنىڭ شەرقىدە (ماناس بىلەن قۇتۇبى ئارىلىقىدا) ”تاش دەريا“ دەپ ئاتىلىدىغان بىر دەريا بار. چىڭ سۇلالىسىنىڭ دەسلەپكى يىللىرى كەلگەن پۇتۇكچىلەر يەر شارائىتى بىلەن ياخشى تونۇشمىغاچقا ماناس دەرياسىنىڭ شەرقىدىكى تاش دەريانىڭ نامىنى خاتا ھالدا ماناس دەرياسىنىڭ غەربىدىكى رايوننىڭ (ھازىرقى شىخەنزىنىڭ) نامى قىلىپ قويغان بولۇشى مۇمكىن.

① نىياز كېرىمى: «شىنجاڭنىڭ قەدىمكى كارۋان يوللىرى»، 319-بەت.
② نيۇرۇچېن: «شىنجاڭنىڭ يەر ناملىرى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان»، 120-بەت.

# ئىككىنچى باب
# ئىلى قازاق ئاپتونوم ئوبلاستىدىكى يەر-جاي ناملىرى

## 1. "ئىلى"، "غۇلجا" ناملىرى ۋە ئىلى ۋادىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

تارىختا ئىلى ۋادىسى شىمالدا بالقاش كۆلى بىلەن، غەربتە چۇ دەرياسى ۋە تالاس ئېقىنلىرى بىلەن، شەرقتە جىڭ بىلەن، شەرقىي شىمالدا تارباغاتاي بىلەن، جەنۇبتا ئاقسۇ بىلەن چېگرىلىنەتتى. شەرقتىن غەربكە 1500 يول، جەنۇبتىن شىمالغا 1100 يول كېلەتتى. ئىلى رايونى تارىختا ئىلى دەرياسىنىڭ نامى بىلەن ئاتىلاتتى.

"ئىلى بىر دەريانىڭ نامى. ئۇنىڭ ئىككى قىرغىقىدا تۈركىي قەبىلىلەردىن ياغما، توخسى ۋە بىر قىسىم چىگىللەر ياشايدۇ. بۇ دەريا تۈركىي ئەللىرىنىڭ جەيھونىدۇر. ناھايىتى روشەنكى ياغما، چىگىل، توخسى قەبىلىلىرى ئەينى ۋاقىتتا ئىلى دەرياسىنىڭ ئىككى قىرغىقىدا ياشىغان قەدىمكى ئۇيغۇر قەبىلىلىرى بولۇپ، قاراخانىيلار خانلىقىنى بەرپا قىلغان ئاساسىي خەلقلەر ئىدى"[①]. "ئۇيغۇرلار (ئۇيغۇرلارنىڭ ئەجدادلىرى تېلې، دىڭلىڭ ۋە ھونلار) مىلادىدىن ئۈچ ئەسىر ئىلگىرىكى چاغلاردىلا ئىلى دەرياسى ۋادىسىدا ياشىغان. «ۋېي سۇلالىسىنىڭ قىسقىچە تارىخى. غەربىي روڭلار تەزكىرىسى»، «سۇڭنامە. ئىدىقۇت تەزكىرىسى»، «جەنۇبىي چى سۇلالىسى تارىخى. غەربىي يۇرتتىكى دۆلەتلەر تەزكىرىسى» قاتارلىق تارىخىي كىتابلاردىكى خاتىرىلەرگە ئاساسلانغاندا مىلادىدىن ئۈچ ئەسىر بۇرۇنلار شىنجاڭ رايونىدا دىڭلىڭلار بار ئىدى. ئۇ دەۋردە ئىلى دەريا ۋادىسىدا 90 مىڭ ئەسكىرى كۈچكە ئىگە دىڭلىڭ دۆلىتى مەۋجۇت ئىكەن"[①]، "ئۇيغۇرلارنىڭ باشلىقى بايان 656-يىلدىن 657-يىلغىچە ئۇيغۇر ئەسكەرلىرىنى باشلاپ، تاڭ سۇلالىسى قوشۇنىغا ماسلىشىپ جۇڭغار ئويمانلىقى ۋە ئىلى دەرياسى ۋادىسىدا ئۇرۇش قىلدى"[②]. بۇنىڭدىن كۆرۈشكە بولىدۇكى، ئۇيغۇرلار خېلى بۇرۇنلا ئىلى دەريا ۋادىسىدا ياشاپ كەلگەن.

ئاق ئۆستەڭ: ئىلىدىكى قاش دەرياسىدىن سۇ باشلىنىدىغان قەدىمىي ئۆستەڭ بولۇپ، ھازىرقى ئۇزۇنلۇقى 92 كىلومېتىر. سۇغىرىش مەيدانى 1 مىليون 400 مىڭ موغا يېتىدۇ. بۇ ئۆستەڭ قۇرۇلۇشى 1765-يىلى باشلىنىپ 1825-يىلى ئەتىيازدا تاماملانغان. ئۆستەڭگە تۇنجى سۇ باشلىغاندا ئاق ئۆستەڭ قۇرۇلۇشىدا چوڭ خىزمەت كۆرسەتكەن مىراپ چورۇق ھېكىم ئاق ئۆستەڭگە چۈشۈپ قولۋاق بىلەن پالاق ئۇرۇپ كېتىۋېتىپ، "ئاق، ئۆستىڭىم ئاق" دەپ ماڭغانلىقى، ئۆستەڭنىڭ ئىككى قېشىدىكى خەلقنىڭمۇ چورۇق ھېكىم بىلەن تەڭ "ئاق، ئۆستىڭىم ئاق" دەپ توۋلاپ ماڭغانلىقىغا قاراپ ھەم ئۆستەڭ سۈيىنىڭ مەڭگۈ ئۈزۈلمەي ئېقىپ تۇرۇشىنى ئۈمىد قىلىپ، بۇ ئۆستەڭگە كىشىلەر "ئاق ئۆستەڭ" دېگەن نامنى قويغانىكەن[③].

① بارتولد: «ئوتتۇرا ئاسىيانىڭ قىسقىچە تارىخى»، خەنزۇچە نەشرى، 101-بەت.





① «شىنجاڭ ئىجتىمائىي پەنلەر تەتقىقاتى»، 1988-يىل 4-سان، 75-بەت.
② ليۇزىشاۋ: «ئۇيغۇر تارىخى»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1987-يىل، ئۇيغۇرچە نەشرى، 53-بەت.
③ «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1991-يىل 3-سان، 61-بەت.

غۇلجا: غۇلجا قەدىمدە "ئىلىبالىق" دەپ ئاتىلاتتى. "بالىق" قەدىمكى ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "شەھەر" دېگەن مەنىدە. 18- ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىغا كەلگەندە يەنى جۇڭغارلار ھۆكۈمرانلىق قىلغان دەۋردە جۇڭغارلارنىڭ قونتەيجىسى سەۋان ئارابداننىڭ ئوردىسى تۇرۇشلۇق جاي بولغاندىن كېيىن "غۇلجا" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى. "غۇلجا" ئۇيغۇر ۋە موڭغۇللار ئورتاق قوللىنىدىغان نام بولۇپ "تاغ قوچقىرى"نىڭ خاس نامىدۇر.

غوجائەخمەت ئەپەندى غۇلجا نامى ھەققىدە: "غۇلجا ئەتراپىدا بۆلۈكەي، جىرغىلاڭ، پىلىچى قاتارلىق 12 غول بولغانلىقى ئۈچۈن 'غولجاي' دەپ ئاتالغان. بۇ نام كېيىن 'غۇلجا' غا ئۆزگەرگەن"① دەپ يازىدۇ. بۇ چۈشەنچە غۇلجىنىڭ جۇغراپىيىسىگە ئۇيغۇن.

سايرام كۆلى: سايرام كۆلى شىنجاڭدىكى ئەڭ ئېگىز كۆللەرنىڭ بىرى.

"سايرام كۆلى" قەدىمكى تۈركىي تىلىدىكى سۆز بولۇپ، مەنىسى "ئېگىز كۆل" دېگەنلىك بولىدۇ. «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا: "سايرام" دېگەن سۆزنى "ئېگىز"② دەپ چۈشەندۈرگەن. 1952- يىلدىن بۇيان ئېلىپ بېرىلغان ئىلمىي تەكشۈرۈشلەرگە ئاساسلانغاندا، سايرام كۆلىنىڭ سۇ يۈزى يىلىغا 5—7 سانتىمېتىر يۇقىرى كۆتۈرۈلمەكتە ئىكەن. بۇنىڭدىن قارىغاندا قەدىمكى زاماندا يەنى بۇنىڭدىن مىڭ يىل بۇرۇنقى مەھمۇت قەشقەرى زامانىدا بۇ كۆل ئېگىز كۆل بولۇپ، ئەسىرلەر داۋامىدا تەدرىجىي چوڭقۇرلاپ مۇشۇ ھالەتكە كەلگەن، دەپ قاراشقا بولىدۇ. شۇڭا تارىختا "سايرام كۆلى" (ئېگىز كۆل) دەپ نام ئالغان.

---

① غوجائەخمەت يۇنۇس: «گۈلشەن ۋادىدىكى ئىزلار»، 125-بەت .

② مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 3-توم، 243-بەت.





## ئىلىدىكى توققۇز قەلئەنىڭ ياسىلىشى ۋە بىر قىسىم يەر ناملىرى

چىڭ سۇلالىسى 1762-يىلى ئىلى قاتارلىق جايلار ئىشلىرىنى بىر تۇتاش ئىدارە قىلىدىغان جياڭجۈن ("ئىلى جياڭجۈنى" دەپ ئاتىلىدۇ) بەلگىلەپ ئۇنى شىنجاڭغا ھۆكۈمرانلىق قىلىدىغان ئالىي ئەمەلدار سۈپىتىدە ئىلىدىكى كۈرە قەلئەسىدە تۇرغۇزدى. بىرىنچى قېتىم قويۇلغان ئىلى جياڭجۈنى مىڭرۇيدىن ئاخىرقى جياڭجۈن زىرۇيگە قەدەر 150 يىل ئۆتتى. بۇ جەرياندا جەمئىي 133 كىشى ئىلى جياڭجۈنى بولۇپ تەيىنلەندى.

چىڭ سۇلالىسى 1761-يىلدىن 1777-يىلغىچە بولغان 16 يىلدا كۈرەنى مەركەز قىلغان ھالدا ئىلگىرى-ئاخىر بولۇپ توققۇز قەلئە سالدى.

تالچى قەلئەسى : 1761-يىلى (چيەنلۇڭنىڭ 26-يىلى) تالچى قەلئەسى سېلىندى. ئورنى تالچى ئېغىنىڭ جەنۇبىدا يەنى ھازىرقى قورغاسنىڭ بەش كىلومېتىر غەربىدە بولۇپ، بۇ ياسىلىشى ئەڭ بۇرۇن، كۆلىمى ئەڭ كىچىك قەلئە ئىدى. ئايلانمىسى بىر يېرىم يول كېلەتتى. بۇ قەلئە ئەينى يىللاردا يېشىل تۇغلۇق قوشۇننىڭ گازارمىسى ۋە زاپاس ئاشلىق توپلايدىغان بازىلارنىڭ بىرى ئىدى. بۇ قەلئە تالچى ئېغى يېنىدا بولغاچقا "تالچى قەلئەسى" دەپ ئاتىلىپ شۇبىي (لەشكەر بېشى) تۇرىدىغان جاي قىلىنغان. «غەربىي يۇرتتىكى دەريا-ئېقىنلار خاتىرىسى» دا بايان قىلىنىشىچە، تالچى قەلئەسىنىڭ تۆت تەرىپى تىك يار ۋە ئېقىن دەل-دەرەخلەر بىلەن قاپلانغانىكەن. بۇ قەلئە چىڭ سۇلالىسىنىڭ ئاخىرقى يىللىرى خارابىلىككە ئايلانغان.

**كۆرە قەلئەسى** : كۆرە قەلئەسىنىڭ سېلىنغان ۋاقتى توغرىسىدا بەزىلەر چيەنلۇڭنىڭ 28-يىلى سېلىنغان دېسە، بەزىلەر چيەنلۇڭنىڭ 29-يىلى سېلىنغان دەيدۇ. ئەمەلىيەتتە كۆرە قەلئەسى ئۈچ يىلدا پۈتكەن. بىرىنچى يىلى ماتېرىيال توپلىنىپ ئىككىنچى يىلى ئىش باشلانغان. ئۈچىنچى يىلى تاماملانغان. خانغا يوللانغان مەكتۇپ ۋە خان يارلىقلىرىغا ئاساسلانغاندا، كۆرە قەلئەسىدە ئىش باشلانغان ۋاقىت بويىچە ھېسابلىغاندا چيەنلۇڭنىڭ 29-يىلى يەنى 1764 -يىلى ياسالغان. 1764-يىلى پادىشاھ چيەنلۇڭ بۇ قەلئەگە خەنزۇچە "خۈييۈەن قەلئەسى"("خەيرىخاھلىق قىلىنغان يىراقتىكى شەھەر" دېگەن مەنىدە) دەپ نام بەرگەن. بۇ ئىلى جياڭجۈنى تۇرىدىغان قەلئە ئىدى. بۇ قەلئە چىڭ سۇلالىسىنىڭ چيەنلۇڭ يىللىرىدىن گۇاڭشۈينىڭ ئاخىرقى يىللىرىغا قەدەر 100 يىلدىن ئوشۇق ۋاقىت شىنجاڭنىڭ ھەربىي ۋە سىياسىي مەركىزى بولدى. قەلئە سېپىلىنىڭ ئايلانمىسى 9.3 يول، ئېگىزلىكى بىر جاڭ ئىدى. قەلئە ئىچىدە ھەشەمەتلىك جياڭجۈن مەھكىمىسى، ئاغلاقچى ئامبال مەھكىمىسى، مەسلىھەتچى ئامبال مەھكىمىلىرى بار ئىدى، مانجۇ يىغىندىن 4370 ئەسكەر تۇراتتى. ئۇندىن باشقا يەرلىك ئاھالىلەردىن 6388 ئۆيلۈك ئۇيغۇر ئاھالىسى بار ئىدى. شۇڭا بۇ يەرگە بىر ھاكىمبەگ، بىر ئىشىك ئاغابەگ تەيىنلەنگەن. ئەينى زاماندا كۆرە قەلئەسى ئەمەلدار، چېرىكلىرى كۆپ، سودا كارۋانلىرى كېلىپ-كېتىپ تۇرىدىغان مۇھىم چېگرا شەھىرىگە ئايلانغان. ئىلىدىكى توققۇز قەلئە ئىچىدە كۆرە قەلئەسى ئەڭ چوڭ بولۇپ، ھەر تەرەپكە سوزۇلغان كەڭ كوچىلىرىغا بەش هارۋا سىغاتتى.

1864-يىلى 10-ئاينىڭ 13-كۈنى ئىلى رايونىدا ئۇيغۇر ۋە خۇيزۇلار بىرلىشىپ چىڭ سۇلالىسىغا قارشى قوزغىلاڭ كۆتۈردى. قوزغىلاڭچىلار ئالدى بىلەن نىڭيۈەن (غۇلجا) شەھىرىنى ئىشغال





قىلىپ تايانچ بازا قىلدى. ئاندىن 1865-يىلى 2-ئاينىڭ 9-كۈنى بايانداي قەلئەسىنى ئالدى. تۇڭجىنىڭ 4-يىلى (1866-يىلى) 1-ئاينىڭ باشلىرى كۆرە قەلئەسىنى مۇھاسىرىگە ئېلىپ ھۇجۇم باشلىدى. قوزغىلاڭچىلار 1867-يىلى 3-ئاينىڭ 8-كۈنى كېچىسى يەر ئاستىدىن لەخمە قېزىپ كۆرە قەلئەسىنى ئالدى. ئىككىنچى يىلى ئەتىيازدا قوزغىلاڭچىلار گوڭچېن (قورغاس) قەلئەسىنى ئالدى. شۇنىڭ بىلەن توققۇز قەلئە پۈتۈنلەي قوزغىلاڭچىلار قولىغا ئۆتتى. 1871-يىلى 5-ئاينىڭ 15-كۈنى چارروسىيە ئىلىغا تاجاۋۇز قىلىپ كىردى. يېڭىدىن قۇرۇلغان ئىلى سۇلتانلىقى خەلقنى سەپەرۋەر قىلىپ چارروسىيىگە قارشى قاتتىق قارشىلىق كۆرسەتكەن بولسىمۇ ئون نەچچە قېتىملىق قانلىق جەڭ بىلەن 7 -ئاينىڭ 4-كۈنى چارروسىيە قوشۇنى ئەلاخان سۇلتان باشچىلىقىدىكى ئىلى سۇلتانلىقىنى ئاغدۇردى. شۇنىڭ بىلەن كۆرە قەلئەسىنىڭ سېپىللىرى بۇزۇلدى. كەلكۈندىن مۇداپىئە قىلىدىغان تەدبىر قوللىنىلمىغاچقا قەلئەنىڭ يېرىمىنى سۇ ئېلىپ كەتتى. چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى 1881-يىلى (گۇاڭشۈينىڭ 7-يىلى) ئىلىنى چارروسىيىدىن قايتۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن 1888-يىلى بۇرۇنقى كونا كۆرە قەلئەسىنىڭ 15 يول (يەتتە يېرىم كىلومېتىر) شىمالىغا يېڭى كۆرە قەلئەسىنى سالدى. قەلئەنىڭ كۆلىمى كونا كۆرە قەلئەسىنىڭ كۆلىمىگە ئوخشاش سېپىلىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 9.3 يول كېلەتتى. يېڭى كۆرە قەلئەسىنىڭ ئورنى هازىرقى قورغاس ناھىيىسىنىڭ كۆرە يېزىسىدا ئىدى. هازىر بۇ قەلئەنىڭ پەقەت قوڭغۇراق راۋىقىلا ساقلىنىپ قالغان.

**خۈينىڭ قەلئەسى**: خۈينىڭ قەلئەسى 1766-يىلى (چيەنلۇڭنىڭ 31-يىلى) سېلىنغان. قەلئە سېلىنغان بۇ جاينىڭ ئەسلىي نامى"بايانداي" ئىدى. بۇ قەلئە بىلەن كونا كۆرە قەلئەسىنىڭ ئارىلىقى 35

كىلومېتىر كېلەتتى، يەنى كونا كۆرە قەلئەسىنىڭ شەرقىدە ئىدى.

**سۈيدۈڭ قەلئەسى**: سۈيدۈڭ قەلئەسى 1772 - يىلى (چيەنلۇڭنىڭ 37-يىلى) سېلىنغان. بۇ جاينىڭ ئەسلىي نامى ”ئوقارلىق“ ئىدى. قەلئە سېپىلىنىڭ ئايلانمىسى تۆت يولدىن ئوشۇقراق كېلەتتى.

**گۇاڭرېن قەلئەسى**: گۇاڭرېن قەلئەسى 1780 - يىلى (چيەنلۇڭنىڭ 45-يىلى) سېلىنغان. بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى ”ئۆكەر بۇرسۇق“ ئىدى.

**چيەندې قەلئەسى**: چيەندې قەلئەسى 1780-يىلى (چيەنلۇڭنىڭ 45-يىلى) سېلىنغان. بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى ”چاغانئوسو“ ئىدى.

**گوڭچېن قەلئەسى**: گوڭچېن قەلئەسى 1780-يىلى سېلىنغان. بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى ”قورغاس“ ئىدى. ئورنى هازىرقى چىڭشىخوزىنىڭ غەربىدىكى بىڭتۇەن 4-دىۋىزىيىنىڭ 62-تۇەن مەيدانى جايلاشقان ئورۇندا بولۇپ، بۇ جاي ”كونا قورغاس“ دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ ئەينى چاغدا يېشىل تۇغلۇق قوشۇن تۇرىدىغان جاي ئىدى.

**شىچۈن قەلئەسى**: شىچۈن قەلئەسى 1780-يىلى سېلىنغان. بۇ يەرنىڭ ئەسلىي نامى ”قارابۇلاق“ ئىدى. بۇ جاينىڭ سۈيى مول، يېرى مۇنبەت بولغاچقا، ئەينى چاغدا شەنشى ۋە گەنسۇ ئىككى ئۆلكىنىڭ خەنزۇ چېرىكلىرىنى بۇ جايغا تېرىقچىلىق قىلىشقا ئورۇنلاشتۇرغان. شۇڭا بۇ جاي ”خەنبىڭ“ (خەنزۇ چېرىك) دەپ ئاتالغان. گەرچە بۇ قەلئە ئاللىبۇرۇن يوقالغان بولسىمۇ، بۇ يەرنىڭ نامى يەنىلا ”خەنبىڭ“ دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ.

**ئېرەن قاۋۇرغا**: ”سۈيدۈڭنىڭ ئۈستىدە ’ئېرەن قاۋۇرغا‘ دېگەن يەر بار. بۇ نام شۇ جايدىكى ئېرەن ئورمانلىقىغا قاراپ





ئېلىنغان بولۇشى مۇمكىن“[1].

**دولان نوكچاڭ**: دولان نوكچاڭنىڭ ئەسلىي نامى ”دولانيۈزى“ ئىدى. ئورنى غۇلجا شەھىرىنىڭ 30 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. 1957-يىلى ”دولانيۈزى“نى ئاساس قىلغان ھالدا ئەتراپتىكى يېڭىتام، ئاقتام، ئارا ئۆستەڭ، قارا دۆڭلەرنىڭ بىر قىسىم يەرلىرى قوشۇلۇپ دېھقانچىلىق مەيدانى بەرپا قىلىنغان. شتاب ئورنى دولانيۈزىگە جايلاشقانلىقى ئۈچۈن خەنزۇچە نامى ”多浪农场“، ئۇيغۇرچە نامى، ”دولانيۈزى دېھقانچىلىق مەيدانى“ دەپ ئاتالدى.

1957-يىلى بىز دولانيۈزىنىڭ ئاقساقىلى موردون ئاكىنى زىيارەت قىلغاندا ئۇ كىشى: ”بىزنىڭ ئەجدادلىرىمىز مارالبېشىدىن بۇ يەرگە چىقىپ يەتتە ئاتا ئۆتتى. مارالبېشىدىكى تۇغقانلار بىلەن يېقىنقى يىللارغىچە ئالاقىلىشىپ تۇراتتۇق. 6—7 يىلدەك بولدى تۇغقانلار بىلەن ئالاقىمىز ئۈزۈلۈپ قالدى“ دېگەن. بىز تەھلىل قىلىپ بۇ يۇرت خەلقىنىڭ 1782-يىلى كۆچۈپ كەلگەنلىكىنى مۆلچەرلىگەندۇق.

**چىڭشۈيخې**(清水河): قورغاس ناھىيىسىدىكى بىر دەريانىڭ خەنزۇچە نامى. هازىر يەرلىك ئاھالىلەر ” چىڭسىخوزا“ دەپ ئاتايدۇ. بۇ دەريانىڭ ئەسلىي نامى ”قاراسۇ“ ئىدى[2]( تۈزلەڭ ۋە ئېدىرلىقلاردىكى، سازلىق ۋە قومۇشلۇقلاردىكى بۇلاقلاردىن چىقىپ ئېقىن ھاسىل قىلغان سۇ—”قاراسۇ“ دېيىلىدۇ). قاراسۇ ئېقىنى ياقىسىغا جايلاشقان مەھەللىمۇ هازىر ”چىڭسىخوزا“ دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ.

---

① سەيپىدىن ئەزىزى: «تەگرىتاغ بۈركۈتى»، 134-بەت.

② «شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ خەرىتىلەر توپلىمى»، 55—56-بەتلەر.

تۆرەم مەھەللىسى: غۇلجا شەھىرىنىڭ جەنۇبىي قىسمىدىكى بىر مەھەللە بولۇپ، ئېلىخان تۆرىنىڭ تۇرالغۇسى مۇشۇ جايغا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن شۇنداق ئاتالغان[1].

پالاز قارىغاي: موڭغۇلكۈرە ناھىيىسىدىكى شوتىغا تەۋە قەدىمكى مۇزئارت (ئارت — ئۇيغۇرچە "داۋان" دېگەن مەنىدە) يولىنىڭ خانيايلاق بىلەن شوتا ئارىلىقىدىكى بىر جاينىڭ نامى. بۇ جاي تۇتاش كەتكەن يېشىل قارىغايلىق بولۇپ، خۇددى يەرگە يېيىلغان يېشىل پالازغا ئوخشاش ھەيۋەتلىك، گۈزەل مەنزىرە ھاسىل قىلغاچقا ئەجدادلىرىمىز شۇنداق ئاتىغان.

لوسگۇڭ: قورغاس ناھىيىسىدىكى بىر يېزا نامى بولۇپ، غۇلجىدىن 70 كىلومېتىر كېلىدۇ. قەدىمكى ئىلى-ئۈرۈمچى يولىدىكى كەڭسايغا كىرىدىغان مۇھىم ئۆتكەل بولۇپ، بۇ جايدا مەخسۇس ئەسكەر تۇرغۇزۇلاتتى. بۇ جاينىڭ ئەسلىي يەر نامى "ئۇكەر بۇرسۇق" ئىدى. كېيىن چىڭ سۇلالىسى بۇ جايغا ئىلىدىكى توققۇز قەلئەنىڭ بىرى بولغان گۇاڭرېن قەلئەسىنى سالغاندىن كېيىن "گۇاڭرېنچېڭ" دەپ ئاتالغان. كېيىنچە "لۇساۋگۇ" (قومۇشلۇق جىلغا) دەپ ئاتالغان.

ئايغىر ئالدى: بۇ جاي مۇزئارت ۋادىسىدىكى قەدىمكى مۇزئارت يولىنىڭ ئەڭ ئېگىز جايى شىپالىق بىلەن توغراسۇ ئارىسىغا جايلاشقان، بۇ جايدا يول ناھايىتى تار (بىر غۇلاچ كېلىدۇ) بولۇپ، ئىككى تەرىپى تىك ھاڭ بولغاچقا، ماڭغان كىشىنىڭ بېشى قېيىپ كۆزى قاراڭغۇلىشىدۇ. تارىختا بۇ جايدا نۇرغۇن ئادەم ۋە چارۋىلارنىڭ ئۆلۈكى قالغان. بۇ يولدا ئايغىر ئات ئالدىدا يول باشلاپ بەرمىسە، باشقا ئاتلار مېڭىشتىن قورقاتتى. شۇڭا "ئايغىر

① سەيپىدىن ئەزىزى: «تەڭرىتاغ بۈركۈتى»، 12-بەت.





ئالدى" دەپ ئاتالغان. مەنىسى "ئايغىر ئات ئالدىدا ماڭىدۇ" دېگەنلىك بولىدۇ.

ئايدىڭگەر: قەدىمكى مۇزئارت يولىدىكى توغراسۇ بىلەن شوتا ئارىسىدىكى بىر جاي. مەنىسى "ئايدىڭدا قونغان جاي" دېگەنلىك بولىدۇ.

مۇزئارت ۋادىسى: مۇزئارت ۋادىسى يۇرتىمىزدىكى يەر ئۈستى ۋە يەر ئاستى بايلىقلىرى مول، مەنزىرىسى گۈزەل مەشھۇر ۋادىلارنىڭ بىرى. تارىختا مۇزئارت ۋادىسى ئىلى ۋادىسىدىن تەڭرىتاغلىرىنىڭ جەنۇبىغا ئۆتىدىغان مۇھىم ئۆتكەل ئىدى. "ئارت" — قەدىمكى ئۇيغۇر تىلىدا "داۋان" دېگەن سۆز بولۇپ، "مۇزئارت" — "مۇز داۋان" دېگەن مەنىدە. مۇزئارت دېڭىز يۈزىدىن 3155 مېتىر ئېگىز. مۇزئارت ۋادىسىنىڭ قىزىلبۇلاقتىن شوتىغىچە بولغان 134 كىلومېتىر قىسمى "مۇزئارت سېيى"، "مۇزئارت جىلغىسى" دەپ ئاتىلىدۇ.

شىپالىق: "شىپالىق" دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتقان بۇ جاي تارىخىي كىتابلاردا "مۇزئارت ئۆتكىلى" دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇ جاي دېڭىز يۈزىدىن 3582 مېتىر ئېگىز بولۇپ، مۇزئارت يولىدىكى ئەڭ ئېگىز جاي ھېسابلىنىدۇ. ئۇ شىمالىي شىنجاڭ بىلەن جەنۇبىي شىنجاڭنىڭ پاسىلى بولۇپ، جەنۇبىي ۋە شىمالىي مۇزئارت دەريالىرى مۇشۇ جايدىن باشلىنىدۇ. شىمالىي مۇزئارت دەرياسى ئادەتتە "شوتا دەرياسى" دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

شوتا: شوتا مۇز داۋاندىن ھالقىپ كېلىدىغان تۇنجى ئۆتەڭ بولۇپ، مۇز داۋاننىڭ مۇز پەلەمپەيلىرىنى ياساپ تۇرىدىغان داۋانچىلارنىڭ ئارقا سەپ ماكانى بولغاچقا "شوتا" دەپ ئاتالغان. چيەنلۇڭنىڭ 25-يىلى (1760-يىلى) دىن باشلاپ چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى ھەر يىلى 120 ئۆيلۈك ئادەمنى تامغا تاشقا جايلىشىپ

يولغا ئىشلەشكە بەلگىلىگەن. ھەر كۈنى 20 ئادەم نۆۋەت بىلەن مۇز چاناپ، پەلەمپەي ياساپ تۇرغان. شوتا شۇ داۋانچىلارنىڭ ئارقا سەپ ماكانى ئىدى.

شوتا موڭغۇلكۈرەدە بولۇپ، شوتا شوتا سېيىنىڭ ئاغزىغا، شوتا دەرياسىنىڭ شەرقىي قىرغىقىغا جايلاشقان. شوتا جايلاشقان مەھەللە 1959-يىلى ئىلگىرىكى ئورنىدىن ئىككى كىلومېتىر شىمالغا يۆتكەلگەن بولسىمۇ، يەنىلا ”شوتا“ دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ. شوتا تارىختا ئۇيغۇرلارنى ئاساس قىلغان يۇرت بولغاچقا، ئۇيغۇرچە يەر ناملىرى كۆپ ئىدى. يېقىنقى يىللاردىن بۇيان مىللىي تەركىبنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ يەر ناملىرىدىمۇ ئۆزگىرىش بولىۋاتىدۇ. شۇڭا شوتىدا ھازىر بار بولغان يەر ناملىرىنى كىتاب يۈزىدە خاتىرىلەپ قويۇشنى لايىق تاپتىم.

شوتىدىكى يەر-سۇ ناملىرىنىڭ مۇتلەق كۆپچىلىكى ئۇيغۇرچە نام بىلەن، بىر قىسمى موڭغۇل ۋە باشقا مىللەتلەر قويغان نام بىلەن ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ. مەسىلەن: ”توغراسۇ“، ”يىلقابۇلاق“، (مۇڭغۇلچە ”ئادىنبولىك“ دەپ ئاتىلىدۇ)، ”شەھەربۇلاق“ (موڭغۇلچە ”خوتىنبولىك“ دەپ ئاتىلىدۇ)، ”ئارشاڭ“، ”ئۇزۇنبۇلاق“، ”تاللىقبۇلاق“ (موڭغۇلچە ”تالدى بولىك“ دەپ ئاتىلىدۇ)، ”سۆسەربۇلاق“، ”نارىنقاراسۇ“، ”شارقىراتما“(”گۈركىرەتمە“ دەپمۇ ئاتىلىدۇ)، ”شوتا بۇلاق“، ”بۇلاقبېشى“ (تارىختا ”مىڭ بۇلاق“دەپ ئاتالغان)، ”قارا ئۆتكەل“، ”تەنتەك قاراسۇ“، ”يېڭى بۇلاق“ (ھازىر موڭغۇلچە ”شىنئۇسۇن“ دەپ ئاتىلىدۇ)، ”سالاسۇ“، ”مارالئاتا سۈيى“ قاتارلىق بۇلاق ئېقىن ناملىرى؛ ”مۇزداۋان“، ”بارساكەلمەس“، ”خادامۇز“، ”ئايغىرئالدى“، ”پاقىلىق كۆل“، ”شىپالىق“، ”خان يايلاق“، ”پالاس قارىغاي“، ”كوچا قارىغاي“، ”قىزىل تاغ“، ”مۇز تاغ“، ”ئايدىڭگەر“





(”ئايدىڭدا قونغان يەر“ دېگەن مەنىدە) ”كۆك يايلاق“، ”چوڭ تاش“، ”ئارچىلىق تۆرە“، ”پىيازلىق“، ”كالا پاڭزا“، ”مۆيدىنگەر“، (”مۆدىنگەر“ دەپمۇ ئاتىلىدۇ) ”قەشقەر كۆۋرۈك“، ”كەڭ ئېغىز“) ”چوڭ ئېغىز“ دەپمۇ ئاتىلىدۇ)، ”بوختى“ (موڭغۇلچە ”گۈزەل يەر“ دېگەن مەنىدە)، ”مارالقا“(مارالئاتا)، ”قۇرۇق ساي“، ”قۇش چوققا“، ”چولاق كۈنگەي“، ”چولاق ساي“، ”تاشئۆڭكۈر“، ”تۇمشۇق داۋان“ (موڭغۇلچە ”خامىر داۋان“ دەپ ئاتىلىدۇ)، ”ياقۇتلۇق“ (موڭغۇلچە ”ئېردەنتى“ دەپ ئاتىلىدۇ)، ”موڭ چوڭقۇر“، ”يايلاق“، ”كۆك قارىغاي“، ”تاش دۆۋە“، ”تامتاش“، ”تارچۇق ساي“، ”قاراڭغۇساي“، ”شالاڭ قارىغاي“، ”دۈگلەك قارىغاي“، ”سۇلۇق ساي“، ”كەڭ ئارال“، ”ئوتتۇرا ساي“ (موڭغۇلچە ”دوندىغول“ دەپ ئاتىلىدۇ) قاتارلىق يەر-جاي ناملىرى ھېلىھەم شۇنداق ئاتىلىپ كەلمەكتە[1].

توغراسۇ: بۇ جاي مۇزلۇقنىڭ تۈگىگەن جايى بولۇپ، نەچچە ئېغىز ئۆي ۋە ئۆتەڭچى بار ئىدى. شىمالىي مۇزئارت دەرياسىنىڭ بىر تارمىقى بۇ يەردە يولنى غەربتىن شەرققە توغرىسىغا كېسىپ ئۆتىدۇ. شۇڭا ”توغراسۇ“ دەپ ئاتالغان.

خانيايلاق: مۇزئارت ۋادىسىدىكى بىر يايلاق بولۇپ، ”خانيايلاق“—”پادىشاھلىق يايلاق“ دېگەن مەنىدىكى سۆز، يەركەن سەئىدىيە خانلىقى دەۋرىدە بۇ جاي چېرىكلەرگە ئات يېتىشتۈرۈش ئورنى قىلىنغانىكەن.

خادامۇز: بۇ جاي دېڭىز يۈزىدىن 3509.8 مېتىر ئېگىز. بۇ جايدا خۇددى خادىغا ئوخشاش ئىنچىكە، ئېگىز مۇز تۈۋرۈكلەر كۆپ

[1] قۇربان رەخىم: «شوتا ئېيزىسى نامىنىڭ كېلىپ چىقىشى ۋە شوتا تەۋەسىدىكى يەر - جاي ناملىرى»، «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1992-يىل، 2-سان، 48-بەت.

بولۇپ، بۇ مۇز تۆۋرۈكلەر ئۆيدىن يوغان تاشلارنى كۆتىرىپ تۇرىدۇ. شۇڭا بۇ جاي "خادامۇز" دەپ ئاتالغان.

تېكەس: بۇ سۆز ئەسلىي "تېكىس" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "تەكشى" دېگەن مەنىدە. ئىلگىرى هازىرقى موڭغۇلكۈرە بىلەن تېكەس قوشۇلۇپ "تېكىس" دەپ ئاتىلاتتى. 17-ئەسىرگە كەلگەندە بۇ جايغا موڭغۇل ئۆيراتلىرى لاما ئىبادەتخانىسى سالغاندىن كېيىن "قالماقكۈرە" (هازىرقى موڭغۇلكۈرە)، "قىزىلكۈرە" (هازىرقى تېكەس) دېگەن ناملار قويۇلغان. "قالماقكۈرە" دېگەن سۆز ئۇيغۇرچە "قالماق بۇتى" دېگەن مەنىدە. "قىزىلكۈرە" دېگەن سۆز ئۇيغۇرچە "قىزىل بۇت" دېگەن مەنىدە.

كۈنەس ۋە بەشتۆپە: كۈنەس رايونى قەدىمدە "بەشتۆپە" دەپ ئاتىلاتتى. بەشتۆپە قەدىمكى يىپەك يولى ئۈستىدىكى مۇهىم يۇرتلارنىڭ بىرى شۇنداقلا تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىدىن شىمالىغا ئۆتىدىغان مۇهىم راباتلارنىڭ بىرى ئىدى. ئەينى چاغدىكى يول هازىرقى كۈنەسكە كىرمەيتتى.

"بەشتۆپە" شۇ جاينىڭ جۇغراپىيىسىگە ئاساسەن قويۇلغان نام بولۇپ، بەشتۆپە ئەتراپىدا "قاراتۆپە"، "ئۇچتۆپە"، "ئارالتۆپە"، "تاشتۆپە" قاتارلىق تۆپىلەر (ئېگىزلىكلەر) بولغاچقا "بەشتۆپە" دەپ نام ئالغان.

هازىرقى كۈنەسنىڭ ئورنى ئىلگىرى "چەكمەن" دەپ ئاتىلاتتى. 1939-يىلى چاقىپنىڭ ئۈچ كىلومېتىر شىمالىدىكى "چەكمەن" دېگەن يەرگە باشقۇرۇش ئىدارىسى قۇرۇلۇپ نامى "چەكمەن باشقۇرۇش ئىدارىسى"(恰克满) دەپ ئاتالغان. 1942-يىلى چەكمەن باشقۇرۇش ئىدارىسى كۈنەس باشقۇرۇش ئىدارىسىگە ئۆزگەرتىلدى. 1946-يىلى كۈنەس ناهىيىسى تەسىس قىلىنىپ





ئۇيغۇرچە نامى "كۈنەس"، خەنزۇچە نامى "شىنيۈەن" (新源) دەپ ئاتالغان. "كۈنەس" دېگەن نام توغرىسىدا يۇ ۋېيچېڭ ئەپەندى: "كۈنەس — دەريانىڭ نامى، شىنيۈەن(新源) يېڭى سۇ مەنبەسى دېگەن سۆز"[①] دەپ كۆرسىتىدۇ.

"كۈنەس" دېگەن نامنىڭ لوغەت مەنىسىگە كەلسەك، كۈنەس ئەسلىي قەدىمكى تىلىمىزدىكى "كۈنلەش" سۆزىدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "كۈن، قۇياش، ئاپتاپ" دېگەن مەنىدە[②].

يېڭى هايات كوچىسى: غۇلجا شەهىرىدە. ئىلگىرى "قەلەندەر كوچىسى" دېيىلگەن.

روشەن كوچا: غۇلجا شەهىرىدە. ئىلگىرى "ناغىرچى كوچىسى" دەيتتى.

توققۇزتارا: "توققۇزتارا" تۈركىي سۆز بولۇپ، "توققۇز ئېقىن" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ توققۇز تارانىڭ جۇغراپىيىلىك تۈزۈلۈشىگە ئاساسەن قويۇلغان نامدۇر. خەرىتىدىن توققۇز تارانىڭ جىرغىلاڭ دەرياسى، جىرغىلاڭ سېيىدىكى توققۇز ئېقىندىن هاسىل بولغانلىقىنى كۆرۈشكە بولىدۇ.

نارات: نارات ئەسلىي يۇلتۇز تاغلىرىدىكى بىر داۋاننىڭ نامى بولۇپ، ئەسلىدىكى ئاتىلىشى "نارئارت" ئىدى. نارات كەنتى مەشهۇر نارات داۋىنىغا يېقىن بولغاچقا "نارات" دەپ ئاتالغان.

باينبۇلاق: هازىرقى باينبۇلاق ئىلگىرى "يۇلتۇز" دەپ ئاتىلاتتى. "يۇلتۇز" ئەسلىي بىر كۆلنىڭ نامى ئىدى. بۇ كۆل ئىلگىرى مەشهۇر كۆللەردىن بولۇپ، ئەسىرلەر داۋامىدا ئۆزگىرىپ

① يۇ ۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر نامىلىرى تەتقىقاتى»، 159-بەت.

② «ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىدىن قىسقىچە سۆزلۈك»، 499-بەت.

كىچىكلەپ كەتكەن ۋە بىرمۇنچىلىغان ئۇششاق كۆللەرگە ئايلانغان. "يۇلتۇز" سۆزى "يۇل+ تۇز" دېگەن ئىككى سۆزدىن تۈزۈلگەن. "يول" قەدىمكى تۈركىي تىل بولۇپ، "بۇلاق" دېگەن مەنىدە. "تۇز"—"يۇرت" دېگەن مەنىدە[①]. "يۇلتۇز" دېگەن سۆز "بۇلاق يۇرتى" دېگەن مەنىدە. "باينبۇلاق" موڭغۇلچە "كۆپ بۇلاق" دېگەن سۆز بولۇپ، مەنا جەھەتتىن يۇلتۇزغا ئوخشاش.

## 2. "ئالتاي" نامى ۋە ئالتاي ۋىلايىتىدىكى بىر قىسىم يەر-جاي ناملىرى

"ئالتاي" قەدىمكى تىلىمىزدا "ئالتۇن" دېگەن سۆز. ئالتاي شەھىرى ئىلگىرى "سارسۇمبە" دەپ ئاتىلاتتى. خەنزۇچە نامى "چىڭخۇا" ئىدى. "سارسۇمبە" ۋە "چىڭخۇا" دېگەن ناملار تارىخىي ماتېرىياللاردا مۇنداق خاتىرىلەنگەن: ھازىرقى ئالتاي شەھىرىنىڭ ئورنى ئىلگىرى كۆچمەن چارۋىچى مىللەتلەر مال باقىدىغان جاي ئىدى. چىڭ سۇلالىسى توڭجىنىڭ دەسلەپكى يىلى يەنى 1862-يىلى تارباغاتاي ئەتراپلىرىدىكى خۇيزۇ ۋە قازاقلار چىڭ سۇلالىسىغا قارشى قوزغىلاڭ كۆتۈردى. بۇ چاغدا چىڭخەي شىنىڭدىن كەلگەن موڭغۇل لاماسى قوتۇقتۇغۇنغا زالسان چىڭ سۇلالىسىنىڭ قوزغىلاڭنى باستۇرۇشىدا خىزمەت كۆرسەتكەنلىكى ئۈچۈن، چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى ئۇنىڭ تۆھپىسىنى خاتىرىلەش يۈزىسىدىن سارسۇمبە موڭغۇل لاما ئىبادەتخانىسىنى سالدۇرغان. كېيىن بۇ جايغا چارۋىچىلار كۆچۈپ كېلىپ، ئاستا-ئاستا ئاۋات يۇرت بولۇپ قالغان. شۇنىڭدىن باشلاپ بۇ جاينىڭ يەرلىك نامى "سارسۇمبە"،

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 3-توم، 3-، 169-بەتلەر.





خەنزۇچە نامى "چىڭخۇا" بولغان. 1912-يىلدىن كېيىن ئۇيغۇرچە نامى "ئالتاي"، خەنزۇچە نامى "ئاشەن" دەپ ئاتىلىدىغان بولغان. 1984-يىلى خەنزۇچە "ئاشەن" دېگەن نام ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ ئالتاي شەھىرى(阿勒泰市) دەپ ئاتىلىدىغان بولدى[①].

ئېرتىش دەرياسى: ئېرتىش دەرياسى ئالتاي رايونىدىكى ئالتاي تاغ تىزمىلىرىدىن باشلىنىدىغان چوڭ دەريا، شۇنداقلا مەملىكىتىمىز بويىچە شىمالىي مۇز ئوكيانغا قۇيۇلىدىغان بىردىنبىر دەريا.

"ئېرتىش" دېگەن نام "ئەرتىش"تىن كەلگەن. «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا، "ئەرتىش"نىڭ مەنىسى "سۇدىن ئۆتۈشتە بەسلىشىش" دەپ كۆرسىتىلگەن.

ئېرتىش دەرياسى كۆكتوقاي ناھىيىسىدىكى ئالتاي تاغ تىزمىلىرىنىڭ جەنۇبىي باغرىدىن باشلىنىپ ئالتاي تاغلىرىنىڭ جەنۇبىي ئېتەكلىرىنى بويلاپ غەربكە قاراپ ئېقىپ بۇرۇلتوقاي، ئالتاي، بۇرچىن، قابا ناھىيىلىرىنى كېسىپ ئۆتۈپ، قازاقىستان تەۋەسىدىكى زايسان كۆلىگە قۇيۇلىدۇ. ئۇ يەردىن بىرنەچچە شەھەرلەردىن ئېقىپ ئۆتۈپ ئوب دەرياسىغا قوشۇلىدۇ ۋە ئوب دەرياسىنىڭ بىر تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە شىمالغا قاراپ ئېقىپ، شىمالىي مۇز ئوكيانغا قۇيۇلىدۇ. كۆكتوقاي ناھىيىسىدىن ئوب دەرياسىغىچە بولغان قىسمى "ئېرتىش دەرياسى" دېيىلىدۇ. ئۇنىڭ ئايىغى "ئوب دەرياسى" دېيىلىدۇ.

ئېرتىش دەرياسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 2969 كىلومېتىر. دەريا ۋادىسىنىڭ ئومۇمىي كۆلىمى 107 مىڭ كۋادرات كىلومېتىر.

① 1986-يىللىق «شىنجاڭ يىلنامىسى»، 199—200-بەتلەر ۋە يۈ ۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر نامىلىرى تەتقىقاتى»، 176—177-بەتلەرگە قارالسۇن.

جۇڭگو-قازاقىستان چېگرىسىغىچە بولغان قىسمى 546 كىلومېتىر، ئاپتونوم رايونىمىز ئىچىدىكى ۋادىسىنىڭ كۆلىمى 57 مىڭ 300 كۋادرات كىلومېتىر. ئېرتىش دەرياسىنىڭ شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونى تەۋەسىدىكى چوڭ تارماق ئېقىنلىرىدىن: قوۋۇئېرتىش دەرياسى، قايىرتى دەرياسى، قارا ئېرتىش دەرياسى، قىران دەرياسى، بۇرچىن دەرياسى، قابا دەرياسى، بىلەزىك دەرياسى قاتارلىقلار بار.

جېمىنەي: جېمىنەي ناھىيىسى ساۋۇر تېغىنىڭ شىمالىي ئېتىكىگە، ئېرتىش دەرياسىنىڭ جەنۇبىي قىرغىقىغا جايلاشقان. غەربىي قىسمى قازاقىستان بىلەن چېگرىلىنىدۇ. 1930-يىلى جېمىنەي ناھىيىسى تەسىس قىلىنغان. ناھىيىلىك ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي "توپتېرەك" دەپ ئاتىلىدۇ①.

بۇرچىن: بۇرچىن ناھىيىسى ئالتاي تېغىنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، جۇڭغار ئويمانلىقى (يەمەك دالاسى) نىڭ شىمالىي چېتىگە جايلاشقان. شەرقىي قىسمى موڭغۇلىيە بىلەن، شىمالىي قىسمى قازاقىستان بىلەن چېگرىلىنىدۇ. 1919-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان.

"بۇرچىن" سۆزى توغرىسىدا نەۋائىي ئۆزىنىڭ «مۇھاكىمەتۇللۇغەتەيىن» دېگەن ئەسىرىدە: "'بۇرچىن' تۈركىي تىل بولۇپ، مەنىسى 'چىشى ئۆردەك' دېگەنلىك" دەپ كۆرسەتكەن②.

كۆكتوقاي: كۆكتوقاي ناھىيىسى ئالتاي تېغىنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، جۇڭغار ئويمانلىقى (يەمەك دالاسى) نىڭ شىمالىي چېتىگە جايلاشقان. شىمالىي قىسمى موڭغۇلىيە بىلەن

① «شىنجاڭ يىلنامىسى»، 1986-يىل، 215-بەت.

② ئەلشىر نەۋائىي: «مۇھاكىمەتۇللۇغەتەيىن»، 112-بەت.





چېگرىلىنىدۇ. 1941-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان.

كۆكتوقاي ناھىيىسى يېڭى تەسىس قىلىنغاندا خەنزۇچە نامى "فۇيۈنشيەن" دەپ ئاتالغان. "فۇيۈن" — "يەر ئاستى بايلىقى مول" دېگەن مەنىدە. ناھىيە بازىرىنىڭ ئەسلىي يەر نامى "كۆكتوقاي" بولغاچقا، يەرلىك خەلقلەر يەنىلا "كۆكتوقاي" دەپ ئاتاپ كېلىۋەردى. 1959-يىلى ناھىيە مەركىزى ھازىرقى ئورنىغا يەنى قوۋۇئېرتىشقا يۆتكىلىپ فۇيۈن بازىرى تەسىس قىلىنغاندىن كېيىن، ناھىيىلىك ھۆكۈمەت جايلاشقان قوۋۇئېرتىشنىڭ خەنزۇچە نامى "فۇيۈن"، ئۇيغۇرچە نامى يەنىلا "كۆكتوقاي" دەپ ئاتالدى. «شىنجاڭدىكى يەر ناملىرى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان» ناملىق كىتابتا: "كۆكتوقاي تۈركىي تىل بولۇپ، 'كۆك چاتقاللىق' دېگەن مەنىدە" دەپ كۆرسىتىلگەن①.

قوۋۇئېرتىش: تارىختا بۇ دەريا ۋادىسىدا ئاق قۇلار كۆپ بولغاچقا "قوۋۇئېرتىش" دەپ ئاتىلىپ قالغان②.

چىڭگىل: چىڭگىل ناھىيىسى جۇڭغار ئويمانلىقى (يەمەك دالاسى) نىڭ شەرقىي شىمالىي چېتىگە، ئالتاي تېغىنىڭ شەرقىي جەنۇبىي ئېتىكىگە جايلاشقان. شەرقتە موڭغۇلىيە بىلەن چېگرىلىنىدۇ. 1916-يىلى "بولونغول" ئامبال ياردەمچىسى تەسىس قىلىنغان. 1937-يىلى چىڭگىل باشقۇرۇش ئىدارىسى تەسىس قىلىنغان. 1941-يىلى ناھىيە دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلۈپ "چىڭگىل ناھىيىسى" دەپ ئاتالغان. "چىڭگىل ناھىيىسى" دېگەن نام

① نىيورۇچېن: «شىنجاڭدىكى يەر ناملىرى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان»، خەنزۇچە نەشرى، 148-بەت.

② يۇ ۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى»، 180-بەت.

چىڭگىل دەرياسى نامىدىن كەلگەن. چىڭگىل دەرياسىنى خەنزۇلار "青格勒河" دەپ ئاتايدۇ. چىڭگىل ناھىيىسىنى "青河县" دەپ ئاتايدۇ. 青河 چىڭگىل دەرياسى نامىنىڭ قىسقارتىلىپ ئېيتىلىشى.

"چىڭگىل" نامى توغرىسىدا «غەربىي يۇرتتىكى ئوخشاش تىللىق ئەللەر تەزكىرىسى» («西域同文志») دە: "چىڭگىل ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، مەنىسى 'چوڭ پىيازەك' (تاغ پىيىزى) دېگەنلىك بولىدۇ"① دېيىلگەن.

**ئۇلۇنگۇر دەرياسى:** بۇ دەريا ئالتايدىكى ئەڭ چوڭ دەريا بولغان ئېرتىش دەرياسى بىلەن پاراللېل ئاقىدىغان ئىككىنچى چوڭ دەريا بولۇپ، ئۇ چىڭگىل، كۆكتوقاي، بۇرۇلتوقاي ناھىيىلىرىنى بېسىپ ئۆتۈپ جىلى كۆلى ئارقىلىق بۇرۇلتوقاي كۆلىگە قۇيۇلىدۇ. ئۇلۇنگۇر دەرياسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 382 كىلومېتىر. سۇ يىغىش مەيدانى 18 مىڭ 375 كۋادرات كىلومېتىر.

**بولغىن دەرياسى:** "بولغىن" سۆزى "بۇلغۇن"دىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "بولغىن دەرياسى" دېگەن نام "بۇلغۇن چىقىدىغان دەريا" دېگەن مەنىدە. "بۇلغۇن" توغرىسىدا «ئۇيغۇرتىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى» دە: "بۇلغۇن—سۆسەر ئائىلىسىگە كىرىدىغان بىرخىل سۇت ئەمگۈچى ھايۋان، ئۇنىڭ تېرىسى كۆپ ئەتىۋار" دەپ چۈشەندۈرۈلگەن②.

**بۇرۇلتوقاي كۆلى:** بۇ كۆل يۇرتىمىزدىكى مەشھۇر كۆللەرنىڭ بىرى بولۇپ، ئېبنۇر كۆلى ۋە باغراش كۆللىرىدىن قالسا ئۈچىنچى چوڭ كۆل ھېسابلىنىدۇ.

**بۇرۇلتوقاي ناھىيىسى:** بۇرۇلتوقاي ناھىيىسى جۇڭغار

① نيۇرۇچېن: «شىنجاڭدىكى يەر ناملىرى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان»، 148-بەت.
② «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، 1-توم، 507-بەت.





ئويمانلىقى (يەمەك دالاسى) دىكى قۇربان تۇڭغۇت (قازانقۇم) قۇملۇقىنىڭ شىمالىي چېتىگە، ئالتاي ياپلىقىنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان. بۇرۇلتوقايدا 1912-يىلى بۇرۇلتوقاي باشقۇرۇش ئىدارىسى تەسىس قىلىنغان. 1914-يىلى باشقۇرۇش ئىدارىسى بۇرۇلتوقاي ھاكىمبەگ مەھكىمىسىگە ئۆزگەرتىلگەن. 1919-يىلى 7-ئاينىڭ 3-كۈنى ناھىيە دەرىجىسىگە كۆتىرىلگەن. 1942-يىلى 1-ئايدىن باشلاپ بۇرۇلتوقاينىڭ نامى خەنزۇچە "فۇخەي" (福海) دەپ ئاتىلىشقا باشلىغان.

"بۇرۇلتوقاي"—"دەريا سۈيى بۇرۇلۇپ ئاقىدىغان توقاي (جەينەك)" دېگەن سۆز. چۈنكى، ئۇلۇنگۇر دەرياسى ئېرتىش دەرياسى بىلەن پاراللېل ھالدا غەربكە ئېقىپ چىڭگىل، كۆكتوقايلارنى بېسىپ ئۆتۈپ بۇرۇلتوقاي ناھىيىسىدىكى سار توقايغا كەلگەندە بىراقلا شىمالغا 90 گرادوس بۇرۇلۇپ، توقاي (جەينەك) ھاسىل قىلىپ، شىمالغا ئېقىپ، كۆكئاغاچتىن ئۆتكەندىن كېيىن غەربكە بۇرۇلۇپ ئېقىپ، بۇرۇلتوقاي بازىرىغا كېلىپ، ئاندىن جەنۇبقا يەنە 90 گرادوس بۇرۇلۇپ ئېقىپ جىلى كۆلى ئارقىلىق يەنە غەربكە ئېقىپ بۇرۇلتوقاي كۆلىگە قۇيۇلىدۇ. ئۇلۇنگۇر دەرياسىنىڭ كۆپ بۇرۇلۇش ياسىغان مۇشۇ قىسمىنىڭ خەرىتىسى لاتىنچە "S" ھەرپىگە ئوخشايدۇ.

دېمەك، بۇرۇلتوقاي ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "دەريا بۇرۇلۇپ ئاقىدىغان توقاي" دېگەن مەنىدىكى سۆزدۇر. «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى» دە، توقاينىڭ "قويۇق ئۆسكەن ئورمان ۋە چاتقال" دېگەن مەنىسىدىن باشقا يەنە "ئەگرى-توقاي" دېگەن مەنىسىنىڭمۇ بارلىقى كۆرسىتىلگەن①. بۇرۇلتوقاينىڭ "فۇخەي"

① «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، 2-قىسىم، 257-بەت.

دېگەن خەنزۇچە نامى "بۇرۇلتوقاي كۆلى" دېگەن نامدىن كەلگەن، خەنزۇچە مەنىسى "بايكۆل" دېگەنلىك بولىدۇ.

قابا ناھىيىسى: 1914-يىلى قابا باشقۇرۇش ئىدارىسى تەسىس قىلىنغان. 1919-يىلى قابا باشقۇرۇش ئىدارىسى قابا ناھىيىسىگە ئۆزگەرتىلگەن. "قابا" دېگەن نام قابا دەرياسىنىڭ نامىدىن كەلگەن. "قابا"—"قابان" (قاۋان) دېگەن تۈركىي سۆزىدىن ئۆزگەرگەن. مەنىسى "ئەركەك توڭگۇز" دېگەنلىك بولىدۇ.

قاناس كۆلى: قاناس كۆلى بۇرچىن دەرياسىنىڭ يۇقىرى ئېقىنىدىكى تارماقلىرىنىڭ بىرى بولغان قاناس دەرياسىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغا جايلاشقان. دەريا سۈيى كۆلنىڭ شەرقىي شىمال تەرىپىدىن كىرىپ غەربىي جەنۇب تەرىپىدىن چىقىپ كېتىدۇ. كۆلنىڭ سۇ يۈزى دېڭىز يۈزىدىن 1374 مېتىر ئېگىز. كۆلنىڭ ئۇزۇنلۇقى 25 كىلومېتىر. كەڭلىكى 1.6—2.9 كىلومېتىر، چوڭقۇرلۇقى 174 مېتىر، شەكلى خۇددى بىر تال ئەگرى تەرخەمەككە ئوخشاپ قالىدۇ. كۆلنىڭ سۇ يۈزى 37.7 كۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ. تەڭرى كۆلىنىڭ سەككىز ھەسسىسىگە تەڭ.

گېئولوگلارنىڭ ئېنىقلىشىچە، قاناس كۆلى تۆتىنچى دەۋرنىڭ مۇز دەۋرىدە يەنى بۇنىڭدىن 200 مىڭ يىل بۇرۇن پەيدا بولغان. كۆلنىڭ مەنزىرىسى ئىنتايىن گۈزەل، 1986-يىلى دۆلەت دەرىجىلىك تەبىئىي قوغدىلىدىغان رايون قىلىپ بېكىتىلگەن. قاناس كۆلى ئىلگىرى ئۇيغۇرچە "قانسۇ" دەپ ئاتىلاتتى. "قاناس" "قانسۇ"نىڭ موڭغۇلچە ئاھاڭ تەرجىمىسى بولۇپ، مەنىسى "مۇقەددەس سۇ" دېگەنلىك بولىدۇ[1].

---

① «شىنجاڭ گېزىتى»، 1997-يىل 19-سېنتەبىر خەنزۇچە سانى.





## 3. "چۆچەك"، "تارباغاي" ناملىرى ۋە تارباغاتاي ۋىلايىتىدىكى بىر قىسىم يەر-جاي ناملىرى

1764-يىلى چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى يەرلىك خەلق تىلىدا "يار" دەپ ئاتىلىدىغان جاي (ھازىرقى قازاقىستاننىڭ "ئولجار" دېگەن يېرى)غا سېپىل سوقۇپ قەلئە ياساپ "جاۋفېڭچېڭ قەلئەسى" (肇丰城) دەپ ئاتىدى ۋە بۇ قەلئەنى تارباغاتاينىڭ مەركىزى قىلدى. 1766-يىلى بۇ قەلئەنى يارنىڭ 100 كىلومېتىر غەربىگە يەنى ھازىرقى چۆچەك شەھىرىنىڭ ئورنىغا يۆتكەپ باشقىدىن سېپىل سوقۇپ، قەلئە ياساپ، "سۇيچېڭنىڭ قەلئەسى" دەپ ئاتىدى ۋە مەسلىھەتچى ئامبال ئىلى جاڭجۈنىگە قارايتتى. بۇ قەلئەنى يەرلىك خەلقلەر "چۆچەك شەھىرى" دەپ ئاتىدى. بۇ قەلئە 1864-يىلى مۇسۇلمان قوزغىلاڭچىلىرى تەرىپىدىن ۋەيران قىلىندى. 1888-يىلى يېڭىدىن ئىككى قەلئە ياسىلىپ، بىرسى "مەنچېڭ" (مانجۇ شەھىرى) يەنە بىرسى "خەنچېڭ" (خەنزۇ شەھىرى) دەپ ئاتالدى. شەرقتىكىسى مانجۇ، غەربتىكىسى خەنزۇ شەھىرى بولۇپ، ئارىلىقى بىر يولدىن ئوشۇق ئىدى. شۇ يىلى چۆچەك بىۋاستە قاراشلىق ئەمىنىيەت نازارىتى تەسىس قىلىندى. 1913-يىلى چۆچەك ناھىيىسىگە ئۆزگەرتىلدى. ئەينى چاغدا (مىنگونىڭ دەسلەپكى يىللىرى) چۆچەك شەھىرىدە 500 ئۆيلۈك ئۇيغۇر، 30—40 ئۆيلۈك خۇيزۇ، 20—30 ئۆيلۈك خەنزۇ، 60—70 ئۆيلۈك قازاق بار ئىدى.

چۆچەكنىڭ خەنزۇچە نامى "تاچېڭ" (塔城) بولۇپ، "تارغاباتاي" دېگەن نامدىن قىسقارتىلىپ ئېلىنغان. "تارغاباتاي" چۆچەكنىڭ شىمالىدىكى تارباغاتاي تېغىنىڭ نامىدىن كەلگەن.

«غەربىي يۇرتنىڭ دەريا ئېقىنلىرى» دېگەن كىتابتا: ”تارباغاتاي موڭغۇلچە سۆز بولۇپ، ’سۆسەر‘ دېگەن مەنىدە“ دەپ كۆرسىتىلگەن①.

«تارىخىي جەرىدەئى جەدىدە» دېگەن كىتابتا: ”چۆچەك ئىلگىرى ’بىيا‘ دەپ ئاتىلاتتى. مەنىسى ’ئاقيار‘ دېگەن سۆز“②، دەپ كۆرسىتىلگەن.

”چۆچەك“ دېگەن نام قاچاندىن بېرى قوللىنىلىۋاتقانلىقى توغرىسىدا يازما ماتېرىيال يوق. چۆچەك توغرىسىدا مۇنداق ئىككى خىل تەسەۋۋۇر قويماقچىمەن:

1. چۆچەك قەدىمكى ئۇيغۇرتىلى بولۇپ، مەنىسى ”ياغاچ ئاپقۇر“ دېگەنلىك بولىدۇ.

خەلقىمىز ئارىسىدا چۆچەك ھەققىدە ئۇزۇن تارىختىن بۇيان داۋاملىشىپ بىزنىڭ زامانىمىزغىچە كەلگەن مۇنداق بىر رىۋايەت بار: قەدىمكى زاماندا بىر جاھانكەشتە ئۆلىما ھازىرقى چۆچەككە كېلىپ، شۇ يەردىكى بۇلاق سۈيىگە نان چىلاپ يەپ، سۇ ئىچىپ چۆچىكىنى قالدۇرۇپ كەتكەنىكەن. شۇنىدىن كېيىن بۇ جاي ”چۆچەك“ دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن.

2. چۆچەك ئەسلىي قەدىمكى ئۇيغۇر تىلىدىكى”چېچەك“ دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، ”گۈل-غۇنچە“دېگەن مەنىدە③. چۈنكى، چۆچەك ئوت-چۆپى مول، تۈرلۈك گۈل-چېچەكلەر ئېچىلىپ تۇرىدىغان گۈزەل يايلاق بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان بولۇشى

① يۇ ۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر نامىلىرى تەتقىقاتى»، خەنزۇچە 166—168-بەتلەر ۋە «شىنجاڭغا ساياھەت»، خەنزۇچە نەشرى، 294-بەت.

② «تارىخىي جەرىدەئى جەدىدە»، 6-بەت.

③ «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، 209-بەت.





مۇمكىن.

يەنسەي دەرياسى: ئىلگىرى ”بايىنغول دەرياسى“ دەپ ئاتىلاتتى.

شىخو: ھازىر شىخو دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتقان بۇ جاي ئىلگىرى ”قاراسۇ“ دەپ ئاتىلاتتى. تاڭ سۇلالىسى يىللىرى (مىلادى 657-يىلى) بۇ يەردە قورۇل تەسىس قىلىنىپ ”قاراسۇ قورۇلى“ دەپ ئاتالغان. 1763-يىلى چىڭ سۇلالىسى بۇ يەرگە بىر قەلئە سېلىپ ”چىڭشۈي قەلئەسى“ دەپ ئاتىغان. 1783-يىلى چىڭشۈي قەلئەسى يېنىغا يېڭى قەلئە سېلىپ ”قاراسۇ“ دەپ ئاتىغان.

1886-يىلى ”قاراسۇ بىۋاسىتە قاراشلىق نازارىتى“ تەسىس قىلىنىپ ئۈرۈمچىگە قارايدىغان بولغان. 1913-يىلى قاراسۇ بىۋاسىتە قاراشلىق نازارىتى”ۋۇسۇ ناھىيىسى“(乌苏县)گە ئۆزگەرتىلىپ، تارباغاتايغا قارايدىغان بولغان. ”ۋۇسۇ“ (乌苏) ئەسلىي”قاراسۇ“ دېگەن ئۇيغۇرچە نامنىڭ خەنزۇچە تەرجىمىسى بولۇپ، ”乌“—”قارا“ دېگەن مەنىدە، ”苏“ ئۇيغۇرچە ”سۇ“ دېگەن سۆزدىن ئېلىنغان.

شىخو ئەسلىي ھازىرقى شىخو (قاراسۇ) نىڭ 20 يول غەربىدىكى بىر كەنتنىڭ نامى بولۇپ، ئۇ ”غەربىي سازلىق“ دېگەنلىك بولىدۇ. ئەسلىي ”شىخو“ دەپ ئاتالغان بۇ يېزا ھازىرمۇ شۇ نامى بىلەن ئاتىلىپ كېلىۋاتىدۇ①. ھازىرمۇ كونا چەيپەيزە يېنىدا”قاراسۇ“ دەپ ئاتىلىپ كېلىۋاتقان بىر كەنت بار②.

① يۇۋېيچىڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر نامىلىرى تەتقىقاتى»، 1986-يىل خەنزۇچە نەشرى، 173—174-بەتلەر ۋە «شىنجاڭغا ساياھەت»، 1990-يىل خەنزۇچە نەشرى، 77—78-بەتلەر.

② «شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ خەرىتىلەر توپلىمى»، 76—77-بەتلەر.

ئېپتى دەرياسى: بۇ دەريا هازىرقى شىخو (قاراسۇ) نىڭ 90 كىلومېتىر غەربىدە. ئېپتى دەرياسى ئىلگىرى "گورد دەرياسى" دەپ ئاتىلاتتى. "گورد" تۈركىي قەبىلىلىرىنىڭ بىرىنىڭ نامى[①].

گەنجياخۇ(甘家湖): بۇ "گەن فامىلىلىكنىڭ كۆلى" دېگەن مەندە بولۇپ، بۇ جاي شىخۇ (قاراسۇ) ناھىيىسىنىڭ غەربىدىكى كۇيتۇن دەرياسى بىلەن چىغشور دەرياسىنىڭ ئارلىقىدا. گەنجياخۇ قەدىمكى ئىلى-ئۈرۈمچى يولىدىكى تاللىق ئۆتەڭنىڭ شىمالىدىكى سازلىقنىڭ نامى. گەنجياخۇنىڭ ئەسلىي نامى "باباس" ئىدى. بۇجايدا "باباس" دېگەن بىر كەنتمۇ بار. "باباس" تۈركىي سۆز بولۇپ، مەنىسى "سازلىق" دېگەنلىك بولىدۇ.

سىكېشۇ (四棵树): قەدىمكى ئىلى-ئۈرۈمچى يولىدىكى مەھەللە، ئورنى شىخودىن 38 كىلومېتىر غەربتە. ئەسلىي نامى "چىغشور".

ساۋەن: ساۋەن ناھىيىسى ئىلگىرى ماناس ناھىيىسىنىڭ بىر قىسمى ئىدى. مىنگونىڭ 4-يىلى (1915-يىلى) ماناستىن ئايرىلىپ چىقىپ ئايرىم ناھىيە بولغان. يېڭى قۇرۇلغان بۇ ناھىيىگە "ساۋەن ناھىيىسى"(莎湾县) دەپ نام بېرىلگەن. ساۋەننىڭ ئەينى چاغدىكى ئورنى هازىرقى ساۋەندىن 40 كىلومېتىر شىمالدا ئىدى. 1955-يىلى 7-ئاينىڭ 1-كۈنى ئۆلكىلىك خەلق ئىشلار نازارىتى ساۋەن ناھىيىلىك خەلق ھۆكۈمىتى تۇرۇشلۇق جاينى 40 كىلومېتىر جەنۇبتىكى سەنداۋخېزىغا[②] يەنى هازىرقى ئورۇنغا كۆچۈرۈشنى

① «ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىدىن قىسقىچە سۆزلۈك»، 509-بەت ۋە«شىنجاڭغا ساياھەت»، خەنزۇچە 1994-نەشرى، 80-بەت.

② سەنداۋخېزى: خەنزۇچە "ئۈچ دەريا" دېگەن سۆز. چۈنكى، بۇ يەرگە ئېقىپ كېلىدىغان ئۈچ ئېقىن بار.





قارار قىلغان. شۇندىن كېيىن ئەسلىدىكى ساۋەن ناھىيىسى تۇرۇشلۇق جاي "لاۋساۋەن" (كونا ساۋەن)، سەنداۋخېزى"ساۋەن" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى.

"ساۋەن" (莎湾) دېگەن سۆز خەنزۇچە "قۇم قولتۇق" دېگەنلىك بولىدۇ. كونا ساۋەننىڭ ئورنى ماناس دەرياسىنىڭ تۆۋەن ئېقىنىغا جايلاشقان. ماناس دەرياسى بۇ جايغا كەلگەندە يانتۇلىقى كىچىكلەپ، سۇنىڭ ئېقىش تېزلىكى ئاستىلاپ، دەريا سۈيى ئاستا ئاقىدىغان بولغاچقا، يۇقىرى ئېقىمدىن دەريا سۈيى ئېقىتىپ كەلگەن قۇم-لاتقىلار تىنىپ بۇ جايدا 18 قۇم قولتۇق هاسىل قىلغان. ئىلگىرى بۇ جاي "توقايلىق" دەپ ئاتىلاتتى.

تودوك: قەدىمكى ئۈرۈمچى-ئىلى يولىدىكى بىر ئۆتەڭ. ئورنى جىڭدىن 60 كىلومېتىر شەرققە توغرا كېلىدۇ. ئەسلىي نامى "كۆلئۆتەڭ" ئىدى.

گورتو: قەدىمكى ئۈرۈمچى-ئىلى يولىدىكى بىر مەھەللە، ئورنى جىڭدىن 97 كىلومېتىر شەرققە توغرا كېلىدۇ. "گورتو" ئەسلىي "گورد" سۆزىدىن ئۆزگەرگەن. "گورد—تۈركىي قەبىلىلىرىنىڭ بىرىنىڭ نامى"[①]. "گورد" دېگەن قەدىمكى نام كېيىنچە "تاللىق" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى.

سىجىكازا(四季卡子): قەدىمكى ئۈرۈمچى-ئىلى يولىدىكى بىر مەھەللە. ئەسلىي نامى "توغراقچازا" ئىدى.

① «ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىدىن سۆزلۈك»، 500-بەت .

# ئۈچىنچى باب
# بورتالا موڭغۇل ئاپتونوم ئوبلاستى، كۈيتۈن شەھىرى ۋە قاراماي شەھىرىدىكى بىر قىسىم يەر-جاي ناملىرى

## 1. "بورتالا" نامى ۋە بورتالادىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

"بورتالا" دېگەن نام توغرىسىدا بىرنەچچە خىل چۈشەنچە بار. يۇ ۋېيچېڭ ئەپەندىنىڭ «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى» دېگەن كىتابىدا: "بورتالا دېگەن نام دەريا نامىدىن كەلگەن. بورتالا دەرياسى ئارشاڭ، بورتالا ناھىيىلىرىنى بېسىپ ئۆتۈپ ئېبنۇر كۆلىگە قۇيۇلىدۇ. يازما خاتىرىلەردە يېزىلىشىچە، بورتالا قەدىمكى موڭغۇللارنىڭ ئارشاڭغا قويغان نامى" دەپ كۆرسىتىلگەن. بۇ دەريانىڭ "بورتالا" دەپ ئاتىلىشى يۇقىرى ئېقىمىدىكى "ئارشاڭ" دېگەن نام بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇشى مۇمكىن. يەرلىك ئاما بورتالانى: بورتالا (bortala) موڭغۇلچە سۆز بولۇپ، "كۈمۈش رەڭ ئوتلاق" دېگەن سۆزدۇر. بۇ جايدىكى ئوتلاقتا پاكار گۈللەر ئېچىلىدۇ. بۇ گۈل قاتلىرىنىڭ ئاستىنقى يۈزى كۈمۈش رەڭدە بولۇپ، شامال چىققاندا پۈتۈن ئوتلاق كۈمۈش رەڭ ئالىدۇ، دەپ چۈشەندۈرىدۇ.

مېنىڭچە يۇقىرىدىكى كۆزقاراشنىڭ ئىلمىي ئاساسى يوق. چۈنكى، بورتالا قەدىمكى زاماندا "بورا" (勃罗) دەپ ئاتىلاتتى①. مىلادىدىن ئىلگىرىكى 5-ئەسىردىن مىلادى 6-ئەسىرنىڭ باشلىرىغىچە

---

① «شىنجاڭ يىلنامىسى»، 1986-يىل ئۇيغۇرچە نەشرى، 2-بەت.





ساكلار، ياۋچىلار، ئۇيسۇنلار ۋە غەربىي تۈركلەر ياشىغان جاي ئىدى. 1620—1629-يىللىرىدىن 18-ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىغىچە جۇڭغار موڭغۇللىرىنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدا بولغان. ۋاھالەنكى، "بورا" دېگەن سۆز بۇ جايغا موڭغۇللار كېلىشتىن نەچچە ئەسىر بۇرۇنلا بار ئىدى. "بورا" تۈركىي سۆز بولۇپ، "قارابوران" دېگەن مەنىدە①. "بورتالا" دېگەن سۆز "بورانلىق دالا" دېگەنلىك بولىدۇ.

ھازىرقى "بورتالا" دېگەن نام قەدىمكى ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "بور" قوش مەنىلىك سۆز، "بوران-چاپقۇن" دېگەن مەنىدە②. "تالا" ئەسلىي "دالا" نىڭ يەنە بىرخىل ئېيتىلىشى بولۇپ مەنىسى ئوخشاش③. "بورتالا" سۆزى "بوران-چاپقۇنلۇق دالا" دېگەن مەنىدە بولۇپ، مەنا جەھەتتىن "بورادالا" بىلەن ئوخشاش. ئەمەلىيەتتىمۇ بورتالانىڭ غەربىدىكى ئالاتاغ ئېغىزى مەملىكەت بويىچە مەشھۇر بوران رايونى ھېسابلىنىدۇ. مەسىلەن، 1980-يىلى 20-ئىيول كېچىسى بۇ جايدا 12 بال بوران چىقىپ شەھەردىكى بىرنەچچە يۈز تۈپ دەرەخنى ئۆرۈۋەتكەن. ئاشلىق، ياغلىق دان پىششىقلاپ ئىشلەش زاۋۇتىنىڭ 15 مېتىر ئۇزۇنلۇقتىكى، تۆت تونىنا ئېغىرلىقتىكى يەتكۈزۈش ماشىنىسىنى ئون نەچچە مېتىر يەرگە ئۇچۇرۇپ كېتىپ ئاغدۇرىۋەتكەن.

جىڭ: "جىڭ" ئەسلىي دەريا نامى بولۇپ، جىڭ ناھىيىسى جىڭ دەرياسى بويىغا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن جىڭ دەرياسى نامى بىلەن ئاتالغان. جىڭ دەرياسى(精河) تەڭرىتاغلىرىنىڭ قار-مۇز

---

① «تۈركچە-ئۇيغۇرچە لۇغەت»، 126-بەت.
② «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، 95-بەت.
③ «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، 2-توم، 73-بەت.

سۇلىرىدىن ھاسىل بولغان دەريا بولۇپ، ئىبنۇر كۆلىگە قۇيۇلىدۇ. ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 80 كىلومېتىر.

«شىنجاڭ نېفىتلىكىنىڭ 40-يىلى» ناملىق كىتابتا: "جىڭ دەرياسى ئىلگىرى 'تاشىسر دەرياسى' دەپ ئاتىلاتتى. 'تاشىسر' دېگەن سۆز نېفىتنىڭ كونا ناملىرىنىڭ بىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ" دېيىلگەن. مۇشۇ ئەسىرنىڭ باشلىرىدا جىڭ دەرياسى ئەتراپىنى چارۋا ھەيدەپ كۆپ قېتىم كەزگەن ۋە بىر ئەسىر ئۆمۈر كۆرۈپ ئالەمدىن ئۆتكەن روزى قاسساپنىڭ تونۇشتۇرىشىچە، جىڭ دەرياسى "قارا تۆرە دەرياسى" دەپمۇ ئاتىلىدىكەن. چۈنكى، بۇ دەريانىڭ ئاياغ ئېقىنى "قاراتۆرە" دېگەن يۇرتقا بارىدىكەن.

"جىڭ دەرياسى" دېگەن نامغا كەلسەك، "جىڭ" موڭغۇلچە "قاسقان" دېگەن مەنىدە. جىڭ دەرياسى قاقاس چۆللۈكلەرنى بېسىپ ئىبنۇر كۆلىگە قۇيۇلىدىغان دەريا بولۇپ، دەريا لىنىيىسى ئۆتىدىغان جايلار يازدا قاتتىق ئىسسىق بولىدىغان جايلار بولغاچقا، موڭغۇللار ئۇنى "قاسقان دەرياسى" دەپ ئاتىغان[1].

**ۋۇتەي**(五台): ۋۇتەي قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ بىر قىسمى بولغان ئۈرۈمچى-ئىلى يولىدىكى بىر ئۆتەڭ بولۇپ جىڭ ناھىيىسى تەۋەسىدە، جىڭدىن 67 كىلومېتىر، ئۈرۈمچىدىن 490 كىلومېتىر كېلىدۇ. ئىلگىرى "توقۇمچى" دەپ ئاتىلاتتى[2].

**داخېيەنزە بازىرى**(大河沿子): داخېيەنزە قەدىمكى ئۈرۈمچى-ئىلى يولى ئۈستىدىكى بىر ئۆتەڭ ئىدى، ھازىر جىڭ ناھىيىسىنىڭ بىر بازىرى، ئۇرنى جىڭ بىلەن ۋۇتەي ئارىلىقىدا،

---

① يۇ ۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى»، 146-بەت.

② «شىنجاڭغا ساياھەت»، 84-بەت.





جىڭدىن 51 كىلومېتىر، ۋۇتەيدىن 61 كىلومېتىر كېلىدۇ.

داخېيەنزە ئىلگىرى "تولى" دەپ ئاتىلاتتى. "تولى" قەدىمكى تۈركىي سۆز بولۇپ، "تولا، مول، باياشات" دېگەن مەنىدە[1].

## 2. "كۈيتۈن" نامى ھەققىدە

ئىلگىرى كۈيتۈن ئىلى-ئۈرۈمچى يولىدىكى بىر ئۆتەڭ ئىدى. 1755-يىلى چىڭ سۇلالىسى كۈيتۈندە ھەربىي پونكىت، گازارمىلارنى قۇرغان، كېيىن ھەربىي پونكىت، گازارمىلار بىكار قىلىنىپ رابات تەسىس قىلىنغان. 1912-يىلى كۈيتۈن راباتى ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ 1913-يىلى شىخو (قاراسۇ) ناھىيىسىگە قارايدىغان كۈيتۈن كەنتىگە ئۆزگەرتىلدى. 1957-يىلى بىڭتۈەن 7-دىۋىزىيىسىنىڭ تۇرۇشلۇق جايى قىلىندى. 1975-يىلى 8-ئايدا ئىلى ئوبلاستىغا قاراشلىق ناھىيە دەرىجىلىك شەھەر قىلىندى. شۇ يىلى ئىلى قازاق ئاپتونوم ئوبلاستىنىڭ رەھبەرلىك ئورگىنى كۈيتۈن شەھىرىگە كۆچۈرۈپ كېلىندى. 1979-يىلى 10-ئايدا ئىلى قازاق ئاپتونوم ئوبلاستىنىڭ رەھبەرلىك ئورگىنى يەنە غۇلجا شەھىرىگە يۆتكەلدى.

كۈيتۈن دەرياسى ئىلگىرى "قاراسۇ دەرياسى" دەپ ئاتىلاتتى[2]. "كۈيتۈن" تۈركىي سۆز بولۇپ، ئەسلىي "كۈيتۇ" دىن ئۆزگەرگەن، "خىلۋەت جاي" دېگەن مەنىدە[3].

---

① «شىنجاڭغا ساياھەت»، 84-بەت.

② نىياز كېرىمى: «شىنجاڭنىڭ قەدىمكى كارۋان يوللىرى»، 314-بەت.

③ «تۈركچە-ئۇيغۇرچە لۇغەت»، 477-بەت.

## 3. ”مايتاغ“ نامى ھەققىدە

مايتاغ رايونى خەنزۇچە ”دۇشەنزى“(独山子) دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇيغۇرچە مەنىسى ”يالغۇزتاغ“ دېگەنلىك بولىدۇ. دۇشەنزى ئەسلىي مايتاغ رايونىنىڭ جەنۇبىدىكى بىر تاغنىڭ خەنزۇچە نامى ئىدى. ”دۇشەنزى“ دەپ ئاتىلىۋاتقان بۇ تاغ دېڭىز يۈزىدىن ئېگىزلىكى ئاران 860 مېتىر كېلىدىغان پاكار تاغ بولۇپ، ئەسلىي ”گىلىن تاغ“ دەپ ئاتىلاتتى. ھازىر ”دوشەنزى“ دېگەن نام گىلىن تېغىنى ئەمەس، بەلكى پۈتۈن مايتاغ رايونىنى كۆرسىتىدىغان نام بولۇپ قالدى. ئەمەلىيەتتە مايتاغ رايونىنى ئۈچ تاغ ئوراپ تۇرىدىغان بولۇپ، جەنۇبتا گىلىن تاغ، غەربتە خەلپەت تاغ، شەرقتە ئۆچكە تاغ بار.

”مايتاغ“ دېگەن نامغا كەلسەك، بۇ ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، ئىلگىرى بۇ جايدىكى تۇپراق تەركىبىدە مايلىشىش ئالامەتلىرى (مايلاشقان تاش-توپىلار) كۆرۈنگەچكە ئەجدادلىرىمىز ”مايتاغ“ (ماي چىقىدىغان تاغ) دەپ ئاتىغان. 1906-يىلى جۇڭگو ۋە چەت ئەل گېئولوگىيە ئەترەتلىرى نۇرغۇن تەكشۈرۈشلەرنى ئېلىپ بېرىپ بۇ جايدا نېفىت بارلىقىنى ئېنىقلىغان. 1907-يىلى مەنچىڭ ھۆكۈمىتى روسىيىدىن كىچىك ئىككى ماي ئايرىش قازىنى ئەكىرىپ ئاددىي ئۇسۇلدا كىرسىن ئايرىشنى يولغا قويغان. 1937-يىلى 14 -يانۋاردا 2-نومۇرلۇق قۇدۇقتىن نېفىت چىققان. شۇ يىلى 1-سېنتەبىردە تۇنجى قېتىم بېنزىن بىلەن كىرسىن ئايرىپ چىقىرىلغان.



# 4-قىسىم

# تارىم ئويمانلىقى ۋە جەنۇبىي شىنجاڭدىكى يەر-جايلار ناملىرى

# بىرىنچى باب
# تارىم ئويمانلىقى ۋە تارىم ئويمانلىقىدىكى بىر قىسىم يەر نامىلىرى

## 1. تارىم ئويمانلىقى ۋە "تارىم" نامى توغرىسىدا

تارىم ئويمانلىقى شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ جەنۇبىي قىسمىغا جايلاشقان بولۇپ، ئۇنىڭ ئەتراپىنى تەڭرىتاغ، قۇرۇم تېغى (كوئىنلون تېغى) ۋە ئالتۇنتاغلار ئوراپ تۇرىدۇ. ئۇ غەربتە پامىر ئېگىزلىكىدىن باشلىنىدۇ. ئۇنىڭ شەرقىي تەرىپى گەنسۇغىچە سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى 1400 كىلومېتىر. كەڭلىكى 550 كىلومېتىر. يەر كۆلىمى 530 مىڭ كۋادرات كىلومېتىر بولۇپ، مەملىكىتىمىز بويىچە ئەڭ چوڭ ئىچكى قۇرۇقلۇق ئويمانلىقى ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئەتراپى ئېگىز تاغلار بىلەن ئورالغان، ئويمانلىقنىڭ ئوتتۇرىسى دېڭىز يۈزىدىن 800—1300 مېتىر ئېگىز. غەرب تەرىپى ئېگىز، شەرق تەرىپى پەس، ھاۋاسى قۇرغاق ، ئەتراپى (تاغ ياقىسىدىكى جايلار) شېغىللىق ۋە بوستانلىقلار بىلەن ئورالغان. تارىم ئويمانلىقىنىڭ ئوتتۇرىسىدا تەكلىماكان قۇملۇقى بار. ئۇ ئېلىمىز بويىچە ئەڭ چوڭ قۇملۇق ھېسابلىنىدۇ.

تارىم ئويمانلىقىنىڭ سۇ مەنبەسىنى تارىم ۋادىسىنى ئوراپ تۇرغان تاغلاردىكى قار-مۇز سۇلىرىدىن ھاسىل بولغان كۆنچى دەرياسى، دىنار دەرياسى، ئاقسۇ دەرياسى، بوغۇز دەرياسى، كۇچا دەرياسى، ئۆگەن دەرياسى، تېرەن دەرياسى، چاقماق دەرياسى، قىزىل دەرياسى، يەكەن دەرياسى، تىزناپ دەرياسى، گوما





دەرياسى، قاراقاش دەرياسى، يۈرۈڭقاش دەرياسى، سەل دەرياسى، نۇر دەرياسى، كېرىيە دەرياسى، كاچۇڭ دەرياسى قاتارلىق دەريالار ۋە چوڭ-كىچىك ئېقىنلار بولۇپ، جەمئىي 150تىن ئارتۇق دەريا-ئېقىنلار شەكىللەندۈرىدۇ. "تارىم" قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى بولۇپ، "دېھقانچىلىق"[①] دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ.

دېمەك، قەدىمدە "تارىم" دېگەن نام "دېھقانچىلىق يۇرتى" ياكى "دېھقانچىلىق رايونى" دېگەن مەنىنى بىلدۈرگەن.

ئەجدادلىرىمىز نەچچە مىڭ يىللار ئىلگىرىكى زامانلاردىلا تارىم ئويمانلىقىدىكى پايانسىز كەڭ بوستانلىق ۋە دەريا، كۆللەر ئەتراپىدا تارقاق ئولتۇراقلىشىپ، بۇ زېمىندا دېھقانچىلىق ۋە چارۋىچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىپ كەلگەچكە "تارىم" (تېرىم) نى ھازىرقى تارىم ئويمانلىقىنىڭ نامى قىلغان. ئۇ چاغلاردا تارىم دەرياسى تېخى شەكىللەنمىگەچكە "تارىم دەرياسى" دېگەن ناممۇ يوق ئىدى. شۇنداقلا "تەكلىماكان" دېگەن ناممۇ يوق ئىدى. كېيىنكى دەۋرلەردە تارىم ئويمانلىقىنىڭ ئوتتۇرىسى (ھازىرقى تەكلىماكان) بۇ يەردە يۈز بەرگەن قۇم كۆچۈش ئاپىتى تۈپەيلى قۇملۇشۇپ قېلىن قۇم بارخانلىرى پەيدا قىلغاندىن كېيىن، ئەسلىدە تەكلىمكانغا ئېقىپ كېلىدىغان دەريالار تەدرىجىي ھالدا تەكلىماكانغا كېلەلمەيدىغان بولغان. بۇ دەريا-ئېقىنلارنىڭ سۇلىرى قۇملۇق ياقىسىنى بويلاپ جەنۇبتىن شىمالغا ئېقىش جەريانىدا ئۆزئارا قوشۇلۇپ تارىم دەرياسىنى ھاسىل قىلغان.

[①] «تۈركچە-ئۇيغۇرچە لۇغەت»، 985-بەت.

## 2. "تارىم دەرياسى" ۋە "تەكلىماكان" نامى توغرىسىدا

"تارىم دەرياسى"—"تارىمغا ئېقىپ بارىدىغان دەريا" دېگەن سۆز. بىزنىڭ ئەجدادلىرىمىز دەريالارنى تۆۋەن ئېقىندىكى شەھەر ۋە يۇرتلار نامى بىلەن ئاتاشنى بىرخىل ئەنئەنە قىلىپ كەلگەن. مەسىلەن، خوتەن دەرياسى، ئاقسۇ دەرياسى، كۇچا دەرياسى، قەشقەر دەرياسى، ئۈرۈمچى دەرياسى دېگەنگە ئوخشاش.

دېمەك، "تارىم" دەريا نامى ئەمەس، بەلكى يەر نامى. بۇ ھەقتە «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا مۇنداق ئىزاھات بېرىلگەن: "تارىم ئۇيغۇرلار چېگرىسىدىكى 'كوچا' دېگەن يەرنىڭ يېنىدىكى بىر جاي. بۇ يەر 'ئۇسمى تارىم' دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئۇ يەردە ئاقىدىغان بىر دەريامۇ 'تارىم' دېيىلىدۇ"[①]. تارىختا قاراخانىيلار تەۋەسى "ئىسلام ئېلى"، ئىدىقۇت تەۋەسى "ئۇيغۇر ئېلى" دەپ ئاتىلاتتى. بۇلارنىڭ چېگرىسى كوچادىن ئايرىلاتتى. "ئۇيغۇر چېگرىسى" دېگەنلىك—"ئۇيغۇر ئېلى چېگرىسى" دېگەنلىك بولىدۇ.

"تەكلىماكان" دېگەن نام سەئىدىيە خاندانلىقىنىڭ ئالدىدىكى دەۋرلەرگە ئائىت يازما ھۆججەتلەردە كۆزگە چېلىقمايدۇ. خوتەندە ئۆتكەن ئەدىپ موللا ئىسمەتۇللابىننى موللا نېمەتۇللا موئجىزىنىڭ ھىجرىيە 1271-يىلى (مىلادى 1854—1855-يىللىرى) يازغان «تەۋارىخى مۇسىقىيۇن» (مۇزىكچىلار تارىخى) ناملىق رىسالىسىدە مۇنداق بىر جۈملە ئۇچرايدۇ: "پايتەخت ياركەندىن ئاتلىنىپ تارىم دەرياسىنى بويلاپ تەرك ماكان دەشتىگە شىكارغا يۈزلەندىلەر". بۇنىڭدىن مەلۇمكى، "تەكلىماكان" دېگەن سۆز

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 1-توم، 514-بەت.





بۇنىڭدىن 132 يىل بۇرۇن "تەرك ماكان" دەپ تەلەپپۇز قىلىنغان. "تەرك ماكان" دېگەن سۆز "تاشلاندۇق ماكان" دېگەن مەنىدە[①].

دېمەك، "تەكلىماكان" دېگەن نام 19-ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرى تىلغا ئېلىنغان. "تەكلىماكان" دېگەن نام پەيدا بولۇشتىن ئىلگىرى ھازىرقى تەكلىمكان "لوپ" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ ھەقتە تارىخشۇناس موللا موسا سايرامى (1836—1917-يىللار) 1908-يىلى يازغان «تارىخى ھەمىدىي» ناملىق ئەسىرىدە: "بۇ موغۇلىستان تەۋۇلىكىدىكى ئالتە شەھەرنىڭ شەرق ۋە جەنۇب بۇرچىنىڭ ئارىلىقىدا لوپ دېگەن بىر چوڭ ۋە مەشھۇر زېمىن بار. «تارىخى رەشىدىي» نىڭ مۇئەللىپى مەرھۇم مىرزا ھەيدەر كوراگانى بۇرۇنقى تارىخچىلارنىڭ كىتابلىرىدىن نەقىل كەلتۈرۈپ يازغان كىتابىنىڭ ئىچىدە لوپ دېگەن جايدا ئون يەتتە چوڭ شەھەرنىڭ بولغانلىقىنى كۆرسەتكەن ۋە شەھەرنىڭ ناملىرى، تەكتى ئەھۋاللىرىنى بىر-بىرلەپ بايان قىلغانىدى ھەم ئادەملىرىنىڭ كۆپلۈكى، زېمىنىنىڭ ئاۋاتلىقلىقىنى يازغانىدى. شەھىرى كىتىك، شەھىرى تەركەن، شەھىرى چەمەن ۋە شەھىرى لوپ دېگەن شەھەرلەر بولسا ئەنە شۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر. ئۇلارنىڭ ئىچىدە شەھىرى كىتىك بىلەن لوپ شەھىرى ھازىرمۇ مەشھۇر. باشقىلىرى بولسا قۇم غەزىپىنىڭ ئاستىدا قالغان. شامال چىقسا بەزىلىرى ئېچىلىپ قالىدۇ-دە يەنە كۆمۈلۈپ قالىدۇ دېگەن گەپلەر بار. بۇ گەپنى بايان قىلىدىغان بولساق، كۇنلەرنىڭ بىر كېچىسى غەزەپ ئىلاھى پەيدا بولۇپ ئاسماندىن خۇددى بالادەك قۇم ياغدۇرۇپتۇ. شەھەر ئادەملىرى بىلەن قوشۇلۇپ قۇمنىڭ ئاستىدا قاپتۇ. ئەفراسىياپنىڭ قەبرىسىمۇ مۇشۇ جايدا دېگەن گەپلەر بار. لوپنىڭ

① «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1987-يىل 23-سېنتەبىر سانىغا قارالسۇن.

شەرقىي چېگرىسى لەنجوسېڭ تەۋەسىدىكى سۇجۇ [ھازىرقى گەنسۇ ئۆلكىسىنىڭ جۇچۇەن (بوربۇلاق) ۋىلايىتى]، ساجۇ دېگەن چىن شەھەرلىرىگە ئۇلىنىدۇ. شىمالىي چېگرىسى بولسا قۇمۇل، تۇرپان كورلا قاتارلىق جايلارغا چېگرىداش. غەربىي تەرىپى بولسا شەھيار، چەرچەن، خوتەن، لاسا، چابە دېگەن ۋىلايەتلەرگە تۇتىشىدۇ. بۇ زېمىن ناھايىتى كەڭرى بىر جايدۇر. ئارىلىقى تۆت-بەش ئايلىق يول مەنزىلى كېلىدۇ دېگەن گەپلەرمۇ بار. بۇ زېمىن خوتەن، ياركەنت، ئاقسۇ، كورلا دەريالىرىدىن ئۆتىدۇ ...“① دەپ يازىدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان لوپ دەل ھازىرقى تەكلىماكاننىڭ ئۆزىدۇر.

مىلادى 1276-يىلى لوپ ئويمانلىقىدىن ئۆتكەن ئىتالىيىلىك ساياھەتچى ماركوپولو «ماركوپولو ساھايەت خاتىرىسى» دە: ”چەرچەندىن چىقىپ بەش كۈنلۈك يولنى بېسىپ ئۆتكەندىن كېيىن چۆللۈكنىڭ چېتىدىكى رابات لوپقا بارغىلى بولىدۇ. لوپ چۆللۈكنىڭ كىرىش ئېغىزىغا جايلاشقان. ئاھالىسى ئىسلام دىنىغا ئېتقاد قىلىدۇ. چۆلدىن ئۆتكەنلىكى كارۋانلار ئومۇمەن مۇشۇ لوپ راباتتا بىر مەزگىل يېتىپ دەم ئالىدۇ②“ دەپ يازىدۇ.

بۇنىڭدىن لوپ رايونىدا يەنە ”لوپ“ دەيدىغان ئاۋات شەھەر بولغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. بۇ جايدا يەنە ”لوپ كۆلى“ (لوپنور كۆلى)، ”لوپ لەڭگەر“ (لوپ جاڭزا)، ”لوپ دەرياسى“ (كۆنچى دەرياسىنىڭ ئاياغ قىسمىمۇ لوپ دەرياسى دېيىلەتتى) دېگەن ناملار بولغان.

”لوپ“ سۆزىنىڭ تىل تەۋەلىكى توغرىسىدا «غەربىي ئەللەر

① موللا مۇسا سايرامى: «تارىخى ھەمىدىي»، 703-، 704-بەتلەر.
② «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1994-يىل 2-ماي سانىغا قارالسۇن





سۇ ئېقىنلىرى ھەققىدە» ناملىق ئەسەردە: ”تارىم دەرياسى يەنە شەرققە قاراپ ئېقىپ لوپنور كۆلىگە قۇيۇلىدۇ. مۇسۇلمان (ئۇيغۇر) تىلىدا لوپ سۇ يىغىلىپ قالغان جاي دېگەننى بىلدۈرىدۇ“① دېيىلگەن.

قەدىمكى لوپ شەھىرى مىلادى 4-ئەسىردە بىنا قىلىنىپ 15 ـئەسىردە قۇم ئاستىدا قالغان. بۇ ئاۋات شەھەردىكى مۇسۇلمان ئۇيغۇر ئاھالىلار قۇمۇل، تۇرپان، چەرچەن، خوتەن، ئاقسۇ تەرەپلەرگە كۆچۈپ بۇ زېمىننى ”تەرك“ ئەتكەن. شۇنىڭ بىلەن بۇ شەھەر ھازىرقى تەكلىماكاننىڭ بىر قىسمىغا ئايلانغان.

① ئىمىن تۇرسۇن: «تارىمدىن تامچە»، مىللەتلەر نەشرىياتى 1990-يىل نەشرى، 428-بەت.

# ئىككىنچى باب
# قەشقەر ۋىلايىتىدىكى بىر قىسىم يەر-جاي ناملىرى

## 1. قەشقەرنىڭ تارىختىكى ناملىرى ۋە قەشقەر شەھىرىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

قەشقەر تارىم ئويمانلىقىنىڭ غەربىي قىسمىغا، قەشقەر دەريا ۋادىسىنىڭ يۇقىرى قىسمىغا جايلاشقان. 1952-يىلى قەشقەر شەھىرى تەسىس قىلىنغان.

بۈگۈنكى قەشقەر شەھىرى مىلادىدىن بۇرۇنقى 2-ئەسىردىن مىلادى 7-ئەسىرگىچە غەربىي يۇرتتىكى 36 دۆلەتنىڭ بىرى بولغان "سولى" دۆلىتىگە تەۋە ئىدى. مىلادى 8-ئەسىرنىڭ باشلىرىدىن ئېتىبارەن "سۇلى" دېگەن نام ئاستا-ئاستا "قەشقەر" دېگەن نامغا ئۆزگەرگەن.

قەشقەر ئۇيغۇرلارنىڭ 2000 يىلدىن ئارتۇق تارىخقا ئىگە قەدىمىي شەھىرى بولۇپ، تارىختا ئوتتۇرا ئاسىيادىكى مەشھۇر شەھەرلەرنىڭ بىرى، شۇنداقلا شىنجاڭ رايونىنىڭ مەركىزىي شەھەرلىرىنىڭ بىرى بولغان. قەشقەر قەدىمدىن تارتىپ ئۆزىنىڭ گۈللەنگەن سودا-تىجارىتى، قول سانائىتى، باغۋەنچىلىكى، بۇغداي، گۈرۈچ سورتلىرى، ئىلىم-مەرىپىتى، يۇقىرى سەنئەت ۋە مەدەنىيىتى بىلەن نام چىقارغان خەلقى زىچ، ئاۋات شەھەر ئىدى. شۇڭا "ئەزىزانە قەشقەر" دەپ نام ئالغان.

قەشقەر تارىختا "سۇلۇغ"، "سۇلى"، "سۇباش"، "قاشقىر"، "ئوردوكەنت" دېگەن ناملار بىلەن ئاتىلىپ كەلدى. "سۇلى"





ئەسلىي "سۇلۇغ"دىن ئۆزگەرگەن. قەشقەر شەھىرى تۈمەن دەرياسى، قىزىل دەريا، گەز دەريالىرى ياندىشىپ ئاقىدىغان، سۈيى ئىنتايىن مول بوستانلىقنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن "سۇلى"، "سۇلۇق" دەپ ئاتالغان. شۇڭا "سۇلۇق" دېگەن نام قەشقەرنىڭ جۇغراپىيىسىگە تازا باب كېلىدۇ. قەشقەر ئاۋات ئۆستەڭ ياقىسىدا ھازىرغىچە "سۇلۇغ" دەپ ئاتىلىۋاتقان بىر كەنت بار.

قاراخانىيلار دەۋرىدە قەشقەر "كاشغەر"، "ئوردوكەنت" دېگەن ناملار بىلەن ئاتالغان. مىڭ سۇلالىسى دەۋرىدە "哈实哈儿" (قاشقار) دەپ خاتىرىلەنگەن. چىڭ سۇلالىسى يىللىرىدا "喀什噶尔" دەپ يېزىلغان. بۇ "قاشقىر"نىڭ ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر. ھالبۇكى، "كاشغەر"، "قاشقار" دېگەن سۆزلەر "قاشقىر" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن. بۇ يەردىكى "قاش" سۆزى "قاشتېشى" دېگەن مەنىنى بىلدۈرمەي، "دەريانىڭ قېشى" ياكى "دەريانىڭ ياقىسى" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. "قىر" سۆزى بولسا، "تېرىلغۇ يەر" دېگەن مەنىدىكى سۆز. "قاشقىر" دېگەن سۆز— "دەريا بويىدىكى تېرىلغۇ يەر" ياكى "دەريا بويىدىكى يۇرت" دېگەن مەنىدە قوللىنىلغان.

**قەشقەر ئەسكىسار قەدىمىي شەھىرى:** قەدىمكى قەشقەر شەھىرىنىڭ ئورنى ھازىرقى قەشقەر شەھىرىنىڭ جەنۇبىدىكى ئەسكىسار كەنتىنىڭ شىمالىدا ئىدى. ھازىر قەشقەرنىڭ شەھەر مەركىزى بىلەن بولغان ئارىلىقى 26 كىلومېتىر كېلىدۇ. "ئەسكىسار" ئەسلىي "ئەسكى ھىسار"دىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "ئەسكى" دېگەن سۆز "كونا" دېگەن مەنىنى "ھىسار" دېگەن سۆز "قورغان" ياكى "قەلئە" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇ قەدىمىي شەھەرنىڭ تارىخى 2000 يىلدىن ئوشۇق بولۇپ، ھازىر ئاپتونوم رايونىمىز بويىچە

نۇقتىلىق قوغدىلىدىغان ئاسار ئەتىقە ئورۇنلىرىنىڭ بىرىگە ئايلاندى. بۇ قەدىمىي شەھەرنى يەرلىك كىشىلەر "نۇقوت رىشىت شەھىرى" دەپ ئاتاپ كەلدى[1].

**قىزىل دەريا:** قىزىل دەريا قىرغىزىستاندىكى ئالاي تېغىدىن باشلىنىدۇ. ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 778 كىلومېتىر. دۆلىتىمىز ئىچىدىكى ئېقىش ئۇزۇنلۇقى 600 كىلومېتىر. غەربتىن شەرققە قاراپ ئېقىپ ئۇلۇغچات، قەشقەر كوناشەھەر، قەشقەر شەھىرى، يېڭىشەھەر، پەيزاۋات، مارالبېشى قاتارلىق ناھىيە، شەھەرلەردىن ئۆتۈپ يەكەن دەرياسى بىلەن قوشۇلۇپ، تارىم دەرياسىغا قۇيىلىدۇ.

قىزىل دەريا تارىخىي كىتابلاردا "قىزىلسۇ دەرياسى" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ دەريا قەشقەر شەھىرىنىڭ 1.5 كىلومېتىر غەربىدە ئىككىگە بۆلۈنۈپ، بىر تارمىقى قەشقەر يېڭىشەھەرنىڭ شىمالىي بىلەن، يەنە بىر تارمىقى جەنۇبىي بىلەن ئۆتۈپ غازكۆلگە بارغاندا يەنە قوشۇلىدۇ، شىمالىي تارمىقى "قەشقەر دەرياسى" دەپ ئاتىلىدۇ. جەنۇبىي تارمىقى "پەيزاۋات دەرياسى" دەپ ئاتىلىدۇ. غاز- كۆلدىن ئۆتكەندىن كېيىن پەيزاۋات دەرياسى بىلەن قەشقەر دەرياسى قوشۇلۇپ "قەشقەر دەرياسى" دېيىلىدۇ.

**تۈمەن دەرياسى:** تۈمەن دەرياسى بۇلاق سۇلىرىدىن ھاسىل بولغان دائىملىق دەريا ئېقىنى بولۇپ، ئۇ قەشقەر كوناشەھەر ناھىيىسى لەڭگەر يېزىسىدىكى ئاقتامدىن باشلىنىپ، شەھەر رايونىنىڭ غەربىي شىمالىدىن ئېقىپ ئۆتۈپ يېڭى ئۆستەڭ، ئاققاشلارغا بارىدۇ. ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 38 كىلومېتىر، شەھەر ئىچىدىكى ئېقىش ئۇزۇنلۇقى 15 كىلومېتىر، يىللىق سۇ مىقدارى 205 مىليون كۇب مېتىر.

---

[1] «قەشقەر شەھىرىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 225-بەت.





"تۈمەن" سۆزى "10 مىڭ" دېگەن مەنىدە قوللىنىلغاندىن باشقا ھازىرقى ناھىيىگە ئوخشاپ كېتىدىغان بىر مەمۇرىي رايون، قوشۇن ياكى قەبىلىنىڭ بىر بىرلىكى مەنىلىرىدىمۇ قوللىنىلغان[1].

دېمەك، "تۈمەن دەرياسى" دېگەن سۆز "ناھىيە دەرىجىلىك بىر مەمۇرىي ئورۇننىڭ دەرياسى" دېگەن مەنىدە قوللىنىلغان.

**ئەنجان كېچىكى:** قەشقەردىن ئەنجانغا بارىدىغان قەدىمكى يول ئۈستىدىكى كېچىك بولغاچقا، "ئەنجان كېچىكى" دەپ نام ئالغان. كېچىك ئورنى قەشقەردىن 27 كىلومېتىر كېلىدىغان ئاۋات ئۆستىڭىدە.

## نەزەرباغ يېزىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

نەزەرباغ: بۇ "نەزەر چۈشكەن باغ" دېگەن مەنىدە. رىۋايەت قىلىنىشىچە، بۇنىڭدىن 800 يىل بۇرۇن بۇ جاينىڭ يېرى مۇنبەت، بايلىقى مول بولغانلىقتىن تەدرىجىي ئۆزلەشتۈرۈلگەن، كېيىنچە ئېرىق-ئۆستەڭلەر چېپىلىپ باغ-ۋاران بىلەن قاپلانغان مەنزىرىسى گۈزەل ياخشى جايغا ئايلانغانلىقتىن "نەزەرباغ" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

مۇللازادە كەنتى: ئورنى ئوتتۇرا باغئېرىقتا. "مۇللازادە" سۆزى "ئۆلىمالارنىڭ ئەۋلادى" دېگەن مەنىدە بولۇپ، مۇللازادە قەبرىسى مۇشۇ جايدا بولغانلىقتىن بۇ جاينىڭ نامى "مۇللازادە" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

چوڭھويلا كەنتى: ئېيتىشلارغا قارىغاندا، نەزەرباغدا ئىلگىرى ئىمىن ھاجى قاتارلىق ئاكا-ئۇكىلارنىڭ بىر چوڭ ھويلىسى بولغان،

---

[1] «بابۇرنامە»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1992-يىل نەشرى، 87-بەتتىكى ئىزاھقا قارالسۇن.

بۇ نام شۇنىڭدىن كەلگەن.

**ئاقھويلا كەنتى:** بۇ كەنت شەكىللىنىشتىن ئىلگىرى بىر پارچە ئاق يەر ئىكەن. كېيىنچە ئاق يەر بىلەن بۇ يەرگە سېلىنغان ھويلىنىڭ نامى بىرلەشتۈرۈلۈپ "ئاقھويلا" دەپ نام ئالغان.

**باغئېرىق كەنتى:** ئېرىق سۈيى كەنت ئىچىدىكى چوڭ باغقا ئېقىپ كىرىدىغانلىقتىن كەنت نامى "باغئېرىق" دەپ نام ئالغان.

**تىم كەنتى:** قەدىمكى زاماندا بۇ كەنتتە تىم[①] بولغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق ئاتالغان. ھازىر بۇ كەنت دائىرىسىدە زورىخان يارلىقى، ئاخۇنۇم يارلىقى، پوچۇما يارلىقى قاتارلىق ئۈچ يارلىق بار.

**توققۇزتاش كەنتى:** كەنت ئىچىدە توققۇز تاشلىق تۈگمەن بولغانلىقتىن كەنت نامى "توققۇزتاش" دەپ ئاتالغان.

**يۇمىلاقلا كەنتى:** شەھەردىكى بىر قىسىم بايلار مۇشۇ جايغا يۇمىلاق شەكىللىك تومۇزدىن ساقلىنىش داچىسى ياساتقانىكەن. كەنتنىڭ نامى شۇندىن باشلاپ "يۇمىلاقلا" دەپ ئاتىلىپ كەلگەن.

**ئالتەھويلا كەنتى:** ئېيتىشلارغا قارىغاندا، بۇ كەنتتە ئولتۇرۇشلۇق توختى خوجا قاسىم دېگەن كىشى ئەڭ بالدۇر ئالتە بالىسىغا ئالتە ھويلا سېلىپ بەرگەنىكەن. كەنتنىڭ نامى شۇندىن ئېتىبارەن "ئالتەھويلا" دەپ ئاتىلىپ كەلگەن.

**قوشكۆل كەنتى:** بۇ كەنتتە ئۆزئارا ئارىلىقى 30 مېتىر كېلىدىغان بىر جۈپ كۆل بولغاچقا، كەنتنىڭ نامى "قوشكۆل" دەپ نام ئالغان.

**ئۈزۈمچى كەنتى:** ئېيتىشلارغا قارىغاندا، ئىلگىرى بۇ كەنتتە مۇھەممەت ئاكا ئىسىملىك كىشىنىڭ بىر بېغى بولۇپ، باغدا

① تىم—خەۋەر، بەلگە بېرىش ئۈچۈن ئوت ياقىدىغان ئېگىز تۇرا، «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، 1-توم، 493-بەت





غولىنىڭ توملۇقى 80 سانتىمېتىر كېلىدىغان بىر تۈپ ئۈزۈم بار ئىكەن. ئۈزۈم تەمىنىڭ تاتلىقلىقى بىلەن يىراق-يېقىندا داڭلىق ئىكەن. شۇڭا كەنتنىڭ نامىمۇ "ئۈزۈمچى" دەپ ئاتىلىپ كەلگەن.

**گۈلباغ كەنتى:** بۇ كەنتنىڭ ئەسلىي نامى "گالۋاڭ" ئىدى. 1956 -يىلى "گۈلباغ" دەپ ئۆزگەرتىلگەن.

## شامالباغ يېزىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

**توغراقلىق مازار كەنتى:** بۇ جايدا غوجا ساقى غوجامنىڭ قەبرىسى ۋە قەبرىسىنى ئوراپ تۇرغان توغراقلىق بولغاچقا، كەنت نامى "توغراقلىق مازار" دەپ ئاتالغان.

**قۇمتاي كەنتى:** رىۋايەت قىلىنىشىچە، قەدىمدە غوجا ساقى غوجامنىڭ بەگزادىسى ئىككى تايچاقنى يېتىلەپ كېلىپ مۇشۇ قۇملۇقتا باققانىكەن. شۇڭا "قۇمتاي" دەپ ئاتالغانىكەن.

**ئوردا ئېرىق بېشى كەنتى:** بۇ كەنت پادىشاھ ئوردىسىغا سۇ كىرىدىغان ئېرىقنىڭ باش قىسمىنىڭ ئىككى تەرىپىگە جايلاشقانلىقى ئۈچۈن "ئوردا ئېرىق بېشى" دەپ ئاتالغان.

**توققۇز ئوغۇل كەنتى:** ئىلگىرى بۇ جايدا ئولتۇرۇشلۇق سۇلايمان ئاخۇننىڭ توققۇز ئوغلى بار ئىكەن. بۇ توققۇز ئوغۇل بۇ مەھەللىنى ئىگىلىگەنىكەن. كېيىنچە بۇ مەھەللە تەرەققىي قىلىپ كەنتكە ئايلانغانىكەن. شۇڭا بۇ كەنتنىڭ نامى "توققۇز ئوغۇل" دەپ ئاتالغان.

**كۆكئېرىق ھويلا كەنتى:** سۈيى سۈپسۈزۈك ئېقىپ تۇرىدىغان بىر ئېرىق كەنتتىكى ھويلا، ئۆيلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئېقىپ ئۆتكەنلىكى ئۈچۈن مۇشۇنداق ئاتالغان.

**يالغۇز قەبرە كەنتى:** بۇ كەنتتە ھاجى ئەكبەر خوجامنىڭ يالغۇز

قەبرىسى بولغانلىقتىن "يالغۇز قەبرە" دەپ ئاتالغان.

قۇشچى كەنتى: ئىلگىرى بۇ كەنتتە بىر قۇش كۆندۈرگۈچى كىشى بولۇپ، دائىم مۇرىسىگە بىر قۇشنى قوندۇرۇپ يۈرۈيدىكەن. شۇڭا بۇ كەنت "قۇشچى" دەپ نام ئالغان.

ئوقچى مەھەللىسى كەنتى: قەدىمدە قەشقەر پادشاھى مۇشۇ جايدىكى كىشىلەرگە يا ئوقى ياساشنى تاپشۇرغانىكەن. شۇڭا كەنتنىڭ نامىمۇ شۇندىن باشلاپ "ئوقچى مەھەللىسى" دەپ ئاتالغان.

جالا مەھەللىسى كەنتى: جالا—ئەمەلدارلارنىڭ ئەمەلدارلىق تاجىنى كۆرسىتىدۇ. ئېيتىلىشىچە، بۇ مەھەللىدىكى بىر كىشى قەدىمكى زاماندا تۆھپە يارىتىپ ئوردىغا بارغاندا، ئوردا ئۇنىڭغا ئەمەلدارلىق باش كىيىمى تەقدىم قىلغان. ئۇ كىشى ئەشۇ باش كىيىمنى ئېلىپ يۇرتىغا قايتىپ كەلگەن. شۇندىن كېيىن بۇ جاي "جالا مەھەللىسى" دەپ نام ئالغان.

قىزىلدۆۋە كەنتى: رىۋايەت قىلىنىشىچە، قەدىمكى زاماندا قەشقەر پادشاھى نوقۇت رىشت شەھەرنىڭ مۇداپىئە ئېھتىياجى ئۈچۈن قىزىل دەريانىڭ شىمالىي قىرغىقىدىكى مۇشۇ ئېگىز جايغا ئوت يېقىپ بەلگە بېرىش سۇپىسى ياساتقان. كېيىن رېمونت قىلىنمىغانلىقتىن چىرىپ، كونىراپ قىزىل تۇپىلىق دۆۋىگە ئايلانغان. شۇڭا بۇ كەنت "قىزىلدۆۋە" دەپ ئاتالغان.

## دۆلەتباغ يېزىسىدىكى يەر ناملىرى

ئارسلانخان كەنتى: قاراخانىيلار سۇلالىسىنىڭ پادشاھلىرىدىن ئەبۇ ھەسەن ئەلى بىننى مۇسا ئەش شوھوت ئارسلان قاراخان مىلادى 998-يىلى خوتەنلىك بۇددىستلار بىلەن بولغان يېڭىساردىكى ئۇرۇشتا





شېھىت بولغان. رىۋايەت قىلىنىشىچە، ئۇنىڭ تېنى يېڭىسار بىلەن يېڭى شەھەرنىڭ ھاراپ ئارىلىقىدىكى قۇملۇقتا(ئوردا خېنىمدا) دەپنە قىلىنىپ، بېشى يۆتكەپ كېلىنىپ مۇشۇ جايغا دەپنە قىلىنغانىكەن. شۇڭا بۇ جاي مۇشۇ نام بىلەن ئاتىلىپ كەلگەن.

ھۆسەيىن پەيزۇللا غوجام كەنتى: ھۆسەيىن پەيزۇللا خوجام مەرىپەتپەرۋەر ئادەم بولۇپ، ئۇنىڭ قەبرىسى مۇشۇ جايدا بولغانلىقتىن كەنتنىڭ نامىمۇ شۇ كىشىنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان.

ئاقيار كەنتى: ئەسلىدە بۇ يەر قىزىل دەريا قىرغىقىدىكى بىر پارچە ئاق يەر بولغاچقا، مۇشۇنداق ئاتالغان.

چارباغ: قەدىمدە بۇ جايدا خانلىق ئوردىنىڭ باغلىرى بولغاچقا، مۇشۇنداق ئاتالغان.

تۇرپان كوچىسى كەنتى: قەدىمدە زوردۇن ھاكىمبەگ قاتارلىق تۇرپانلىقلار مۇشۇ جايدا ئولتۇراقلاشقانلىقى ئۈچۈن مۇشۇ نام بىلەن ئاتالغان.

تۆت ئوتاق كەنتى: قەدىمدە تۆت ئۆيلۈك دېھقان بۇ جايغا كېلىپ ئولتۇراقلىشىپ، بىنەم ئېچىپ تېرىقچىلىق قىلغاچقا، بۇ كەنت "تۆت ئوتاق" دەپ نام ئالغان.

ئەگرى يار كەنتى: بۇ جاينىڭ يەر تۈزۈلۈشى ئەگرى-توقاي يارلىق بولغاچقا، مۇشۇنداق نام بېرىلگەن.

پايناپ: "سۇ چىقمايدىغان ئېگىز يار" دېگەن مەنىدە، ئورنى ئېگىز، سۇ چىقىرىش قىيىن بولغانلىقتىن، مۇشۇ نام بىلەن ئاتالغان.

ئازادلىق كوچىسى: شىمالىي تەرەپتە چاسا يولدىن باشلىنىپ جەنۇبىي تەرەپتە ئەگلەكچى كوچىسىدا ئاخىرلىشىدۇ. ئەسلىي نامى "مىرزا (كاتىپ) لار كوچىسى" دەپ ئاتىلاتتى. خان ئوردىسىنىڭ مىرزىلىرى توپلىشىپ ئولتۇراقلاشقاچقا مۇشۇ نام بىلەن ئاتالغان.

1953-يىلى "ئازادلىق كوچىسى" دەپ ئۆزگەرتىلگەن.

ساقىيە ئاھالىلەر كومىتېتى: ئورنى قارقى دەرۋازىدا. "ساقىي" ئەرەب تىلىدا "چىراغقا ياغ قۇيغۇچى" دېگەنلىك بولىدۇ. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، قەدىمدە خان ئوردىسىدىكى مەھرەملەر مۇشۇ جايغا يىغىلىپ ئولتۇراقلاشقانلىقتىن "ساقىيە" دەپ ئاتالغان.

## 2. "پەيزاۋات" نامى ۋە پەيزاۋات ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

پەيزاۋات قەدىمكى يىپەك يولىدىكى مۇھىم يۇرت شۇنداقلا يىپەك يولىنىڭ مۇھىم ئۆتەڭلىرىنىڭ بىرى بولۇپ، قەدىمدە غەربىي رايوندىكى 36 دۆلەتنىڭ بىرى ئىدى. قاراخانىيلار دەۋرىدە بۇ يەرگە بەگ قويۇلغان. سەئىدىيە خانلىقى دەۋرىدە ھاكىم قويۇلغان. چىڭ سۇلالىسى يىللىرى ئۈچىنچى دەرىجىلىك ھاكىمبەگ قويۇلغان. 1902-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان. پەيزاۋات قەدىمدە "قاش" دەپ ئاتالغان بولۇپ، بۇ نام خەنزۇچىدا "جياشى" (伽师) دەپ ساقلىنىپ قالغان. "جياشى"—"قاش" دېگەن ئۇيغۇرچە سۆزنىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر.

قاش توغرىسىدا «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا، "قاش" سۆزى "كۆز ئۈستىدىكى قاش"، "قىرغاق"، "قاشتېشى" دېگەن مەنىلەرنى بىرىدىغانلىقى كۆرسىتىلگەن. «قەدىمكى ئۇيغۇرتىلى يادىكارلىقلىرى» دا، "قاش" سۆزى "تۆپە، چوققا" دېگەن مەنىلەرنى بېرىدىغانلىقى كۆرسىتىلگەن. «قەدىمكى تۈركچە تۇرپان تېكىستلىرى» دە، "مەڭگۇ تاش"، "ئاتالغان تاش" دېگەن مەنىلەرنى بىرىدىغانلىقى كۆرسىتىلگەن.

يۇرتىمىزدا قاش نامى بىلەن ئاتىلىپ كەلگەن يەر ناملىرى 50





تىن ئاشىدۇ. بۇنىڭ ئىچىدە "قاش" سۆزىنىڭ "دەريا بويى" مەنىسىدە كېلىدىغانلىرى مۇتلەق كۆپ سانىنى ئىگىلەيدۇ. شۇڭا ئۈچۈن "قاش" نامى بىلەن ئاتالغان يەر ناملىرىنى "قاشتېشى" مەنىسىدە قوللىنىشتا ئېھتىياتچان بولۇشىمىز كېرەك.

پەيزاۋات ناھىيىسىنىڭ قەدىمكى نامى بولغان "قاش" سۆزىنى "قاشتېشى" دېگەن مەزمۇندا چۈشىنىشكە بولمايدۇ. چۈنكى، پەيزاۋات دائىرىسىدە قاشتېشى چىقىدىغان يەر يوق. شۇڭا "قاش" سۆزىنى "دەريا بويى" دەپ چۈشىنىش كېرەك، چۈنكى پەيزاۋات قىزىل دەريا بويىغا جايلاشقاچقا "دەريا بويى" دېگەن نام شۇ يەرنىڭ جۇغراپىيىسىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ.

"پەيزاۋات" دېگەن نامنىڭ كېلىپ چىقىشى توغرىسىدا خەلق ئىچىدە ساقلىنىپ كەلگەن قوليازما «پەيزۇللا بەگنىڭ تەجىمىھالى» («زىكرى پەيزۇللا بەگ») دە بايان قىلىنىشىچە، قاراخانىيلار خانلىقىنىڭ ئاخىرقى خانلىرىدىن تابغاچ ئىبراھىم ئىبنى ئەخمەت بۇغرا قاراخان زامانىسىدا (مىلادى 1105—1128-يىللىرى) ئوردا مىرزىلىرىنىڭ باشلىقى ھارۇن بەگنىڭ پەيزۇللا ئىسىملىك بىر ئوغلى بولغانىكەن. بۇ بەگزادە ئېلى ئىسىملىك يەنە بىر شاھزادە بىلەن شىكارغا چىقىپ ھازىرقى پەيزاۋات ناھىيىسى تەۋەسىدىكى قىزىلسۇ، قوشئاۋات، غولتوغراق قاتارلىق يېزىلار ئورۇنلاشقان كەڭ ۋادىغا كېلىپ قاپتۇ، ئۇلار يېڭى مەھەللە دېگەن يەردە كۆسەنباي ئىسىملىك بىر مەھەللە ئاقساقىلى بىلەن كۆرۈشۈپ ئۇنىڭ ئۆزۈن ھېكايىسىنى ئاڭلاپتۇ، پەيزۇللا بەگزادە ئوردىغا قايتىپ دادىسىدىن مۇشۇ يېڭى مەھەللە ئەتراپىنى قوغۇنزارلىق قىلىپ چىقىشنى ئىلتىماس قىپتۇ. شاھزادە ئېلىمۇ بۇ ئەتراپتىكى ئوتلاقلار، ئورمانلىقلار، مەھەللىلەر توغرىسىدا سۆزلەپ بېرىپتۇ. كېيىن مىرزا ھارۇن بەگنىڭ تىلىكى ئارقىسىدا خان يارلىق

چۇشۇرۇپ، يېڭى مەھەللە ئەتراپىنى بىر بەگلىك يەر قىپتۇ. پەيزۇللا بەگ تۇنجى قېتىم شۇ يەرگە بەگ بوپتۇ، يىپەك يولى بويىغا سېلىنغان ”كارۋان ساراي“ دېگەن ئۆتەڭ پەيزۇللا بەگنىڭ بەگلىك ھويلىسى بار يەرگە جايلاشقان بولغاچقا، ئۇ يەردە بارا-بارا چوڭ بازار پەيدا بوپتۇ. مانا شۇ بازارنى سودىگەرلەر ”پەيزۇللانىڭ ئاۋۇتى“ دەپ ئاتاپتۇ. كېيىن بۇ نام قىسقىراپ”پەيزۇلئاباد“ دېيىلىدىغان بوپتۇ①.

دېمەك، ”پەيزاۋات“ دېگەن نام قاراخانىيلار دەۋرىدە پەيدا بولغان. موڭغۇل ئىمپېراتورى چىڭگىزخان دەۋرىدىن باشلاپ ئۇيغۇرچە، موڭغۇلچە، خەنزۇچە ھۆججەتلەردە ”پەيزاۋات“ (牌租阿巴特) دەپ يېزىلغان.

چوكانئاقتى ئۆستىڭى: بۇ ئۆستەڭ پەيزاۋات ناھىيىسىدىكى شاپتۇل يېزىسىدا. 1876-يىلى رۇسىيە ئەلچىلەر ئۆمىكىنى باشلاپ رۇسىيىدىن ياقۇپبەگ ھۆكۈمرانلىقىدىكى قەشقەرىيەگە ئەلچىلىككە كەلگەن رۇس كاپىتانى ئا. ن. كروپاتكىن ئۆزىنىڭ «قەشقەرىيە» ناملىق كىتابىدا: ”ياندۇرمىدىن 16.5 چاقىرىم ماڭسا، سۈيى ئۇلۇغ بىر ئۆستەڭگە كېلىدۇ. بۇ ئۆستەڭ’چوكانئاقتى ئۆستىڭى‘ دېيىلىدىكەن. قەدىمكى زاماندا بۇ ئۆستەڭ بىر چوكاننى ئېقىتىپ كەتكەنىكەن، شۇندىن باشلاپ بۇ ئۆستەڭنىڭ نامى ’چوكانئاقتى ئۆستىڭى‘ دەپ ئاتىلىپ قاپتىكەن“② دەپ يازغان.

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان مەلۇماتقا ئاساسلانغاندا، ئەينى

---

① ئىلى غوپۇر: «پەيزاۋاتنىڭ خەنزۇچە نامى ۋە ئۇنىڭ قەشقەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى»، «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1990-يىلى 4-سان، 35—36-بەتلەر ۋە «پەيزاۋات ۋە ئۇنىڭ خەنزۇچە نامى توغرىسىدا ئىزدىنىش»، «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1988-يىل 3—4-سانلار، 48—49-بەتلەر.

② ئا.ن.كروپاتكىن: «قەشقەرىيە»، خەنزۇچە نەشرى، 259-بەت.





چاغدىكى چوكانئاقتى ئۆستىڭىنىڭ ئورنى ھازىرقى شاپتۇل يېزىسىدىكى ياشلار ئۆستىڭىگە توغرا كېلىدۇ. دېمەك، ھازىرقى ”ياشلار ئۆستىڭى“ ئىلگىرى ”چوكانئاقتى ئۆستىڭى“ دەپ ئاتالغان.

قەشقەر دەرياسىدىن ئايرىلىپ چىققان ”پەيزاۋات دەرياسى“مۇ «قەشقەرىيە» دە ”پەيزاۋات ئۆستىڭى“ دەپ خاتىرىلەنگەن. بۇنىڭدىن قارىغاندا ھازىرقى پەيزاۋات دەرياسى ئىلگىرى”پەيزاۋات ئۆستىڭى“ دەپ ئاتالغان.

تەڭنىچاپتى كەنتى: بۇ يەردە توغراقتىن تەڭنە چېپىپ تىرىكچىلىك قىلىدىغانلار بولغىنى ئۈچۈن، بۇ يەرگە شۇنداق نام بېرىلگەن.

غولتوغراق: ئىلگىرى بۇ جايدا قېلىن كۆز يەتكۈسىز توغراق ئورمانلىقى بار ئىدى. شۇڭا ”غولتوغراق“ (قېلىن توغراقلىق) دەپ ئاتالغان①.

لۇڭكۇ(龙口): پەيزاۋات ناھىيىسىدىكى بىر ئۆتەڭ نامى بولۇپ، ئەسلىي نامى ”كۆۋرۈك“ ئىدى. بۇ ئۆتەڭدە كىچىك قورغان بار ئىدى. پەيزاۋاتتىن كەلگەن يول مۇشۇ جايغا كەلگەندە قىزىل دەريانىڭ غەربىگە ئۆتىدۇ. ئەينى چاغدا دەريانىڭ كەڭلىكى 24 مېتىر كېلىدىغان بولۇپ، دەريادا بىرنەچچە ئاراشلىق مەزمۇت كۆۋرۈك بار ئىدى②.

داش: بۇ يەر پەيزاۋات ناھىيە يېڭىئاۋات يېزىسىنىڭ بەش كىلومېتىر جەنۇبىدا، ”داش“ بۇ يەردىكى بىر كۆلنىڭ نامى. قەدىمكى ئۇيغۇرتىلىدا تەبىئىي كۆل ”داش“ دەپ ئاتىلاتتى. ”داش“—”تەبىئىي كۆل“ دېگەن مەنىدىكى سۆز.

---

① «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1994-يىل 17-ئۆكتەبىر سانى.

② ئا.ن.كروپاتكىن: «قەشقەرىيە»، خەنزۇچە نەشرى، 261-بەت.

تۇڭگان مازار: بۇ پەيزاۋات-مارالبېشى يولى ياقىسىدىكى بىر مەھەللە نامى بولۇپ، ياقۇپبەگ زامانىسىدا بۇ جايدا تۇڭگانلار كۆپ ئۆلگەنىكەن. شۇڭا "تۇڭگان مازار" (تۇڭگان قەبرىستانلىقى) دەپ ئاتىلىپ قالغان.

## 3. "بارچۇق" قەدىمكى شەھىرى ۋە مارالبېشى ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر نامىلىرى

"بارچۇق" قەدىمكى شەھىرى «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا خاتىرىلەنگىنىدەك، ئۇيغۇرلارنىڭ قەدىمكى ئەجدادى، مەشھۇر قەھرىمانى ئەفراسىياپ قۇرغان قەدىمكى شەھەر. تارىخىي ماتېرىياللاردىن قارىغاندا، بارچۇقنىڭ بىنا قىلىنغىنىغا 2544 يىل بولدى. بارچوق دائىرىسىدە قەدىمىي يىپەك يولىدىكى "توققۇز ساراي" قەلئە خارابىسى، "چوڭ تىم"، "كىچىك تىم"، "يۇمىلاق تىم"، "زەي تىم" قاتارلىق بىرقانچە قەدىمىي قەلئە خارابىلىرى بار.

بارچۇق 13-ئەسىرنىڭ باشلىرىغىچە ھەرخىل ناملاردا ئاتالغان. 3—4-ئەسىرلەرگە تەئەللۇق تارىخىي رىۋايەتتە، زۇمرەت ئاتەش ئىسىملىك بىر ئايال ھازىرقى چارباغ يېزىسىنىڭ تۆت كىلومېتىر شىمالىي تەرىپىدىكى "كوناجايقۇمى" دېگەن يەردە ئوردا-سارايلارنى سالدۇرۇپ ئاتەش دىنىنى تەرغىپ قىلغان. شۇ مەزگىلدە بۇ جاينى "ئاتەش شەھىرى" دەپ ئاتىغان. 4-ئەسىرنىڭ ئاخىرى 5-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا بۇددا دىنى بىلەن ئاتەش دىنى ئوتتۇرىسىدا ئىختىلاپ پەيدا بولۇپ، بۇددا دىنى مۇخلىسى موقاتىل زۇمرەت ئاتەشنى ئۆلتۈرۈپ، ئۇ تۇرغان ئوردا-سارايىنى ۋەيران قىلىپ، مارالبېشىنىڭ 60 كىلومېتىر شەرق تەرىپىگە جايلاشقان توققۇز





سارايىدا ئوردا-سارايلارنى قايتىدىن سېلىپ، بۇ يەرنى "شەھىرى بەربەر" دەپ ئاتىغان. «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا خاتىرىلىنىشىچە، 9-ئەسىرگە كەلگەندە قاراخانىيلار بۇ جايدا بارچۇق قەلئەسىنى سالغان. شەھىرى بەربەرنىڭ نامىنى ئۆزگەرتىپ، "بارچۇق" (ھەممە نەرسە چىقىدىغان يەر) دەپ نام قويغان. ئۇنىڭ ئورنى يەنىلا توققۇز سارايىدا بولغان. 12-ئەسىرنىڭ باشلىرىغا كەلگەندە ھەرخىل ئۇرۇشلار تۈپەيلىدىن ۋەيران بولغان. 18-ئەسىرنىڭ باشلىرىغا كەلگەندە سەكسەن، ئاقساقمارال قاتارلىق جايلاردا شەھەرلەر قايتىدىن قۇرۇلغان. 18-ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىغا تەۋە مۇنداق بىر رىۋايەت بار: ئوۋچىلار قاپقان قۇرۇپ بىر مارالنى تۇتۇۋالغان، ئۇنىڭ گۆشلىرىنى يەپ، ئىككى ئاچا قاداپ، بېشىنى ئاچىنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئېسىپ قويغانىكەن. شۇنىڭ بىلەن ئەسلىدىكى بارچۇق "مارالبېشى" دەپ ئاتىلىدىغان بولغانىكەن. 3-ئەسىردىن 13-ئەسىرگىچە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان بارچۇقنىڭ قەدىمكى ئورنى كوناجايقۇمىدىكى "ئاتەش شەھىرى"، توققۇز سارايىدىكى "شەھىرى بەربەر" قاتارلىق قەدىمكى شەھەرلەر گوۋۇيۈەن تەرىپىدىن 1957-يىلى، "شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونى بويىچە نۇقتىلىق مۇھاپىزەت قىلىنىدىغان ئورۇن" دەپ ئېلان قىلىندى.

شاقۇر: مارالبېشىنىڭ بىر كەنتى بولۇپ، ناھىيە بازىرىنىڭ 75 كىلومېتىر شەرقىگە توغرا كېلىدۇ. ئىلگىرى بۇ جاي يەكەن دەرياسى بىلەن قەشقەر دەرياسى ئوتتۇرىسىدىكى تەبىئىي ئىپتىدائىي ئورمانلىق بولۇپ، بۆرە، كىيىك، مارال، يىلپىز قاتارلىق ياۋايى ھايۋانلار توپلىشىپ ياشايدىغان بوستانلىق ئىكەن. 19-ئەسىردىن باشلاپ، ئاھالە كۆپىيىپ، كىشىلەر ئۆستەڭ چېپىپ، سۇ باشلاپ تېرىقچىلىق قىلىپ، بۇ جاينى مەھەللە تۈسىگە كىرگۈزگەن. يېڭىدىن مەھەللە بولغان بۇ جاي ئەينى چاغدا "ئاقما ئۆستەڭ"

(”ئاقىدىغان ئۆستەڭ“ دېگەن مەنىدە) دەپ ئاتالغانىكەن. شارقىراتما ياساپ، تۈگمەن سالغاندىن كېيىن بۇ جاي ”شاكور“ دەپ ئاتىلىدىغان بولغان. ”شاكور“ ئەينى چاغدىكى يەرلىك شېۋىدە ”شارقىراتما“ دېگەن مەنىنى بېرەتتى. يىللارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ”شاكور“ دېگەن سۆز ”شاقۇر“غا ئۆزگەرگەن. شۇنىڭ بىلەن بۇ يۇرتنىڭ كېيىنكى نامى ”شاقۇر“ دەپ ئاتالغان.

پىچاقسۇندى: بۇ يەر مارالبېشى ناھىيە بازىرىنىڭ 106 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىغا جايلاشقان. 1864-يىلى كۇچا خانى راشىدىن خوجا قەشقەرگە يۈرۈش قىلىش سەپىرىدە بۇ يەرگە چۈشۈپ، زىياپەت ئۈستىدە بىر سۆڭەكنى چاقماقچى بولغاندا پىچاق ئوتتۇرىدىن سۇنۇپ كەتكەنىكەن. شۇندىن كېيىن يەرلىك كىشىلەر شۇ ئىشنىڭ خاتىرىسى سۈپىتىدە بۇ يۇرتقا ”پىچاقسۇندى“ دەپ نام بەرگەنىكەن.

جەرەنپاتا كەنتى: ئورنى مارالبېشىدا. بۇ يەر ئىلگىرى سازلىق بولۇپ، ھايۋانلار كىرىپ قالسا پاتقاققا پېتىپ قالىدىغان بولغاچقا، شۇنداقلا بۇ يەرگە بىر جەرەن پېتىپ قالغاچقا، مۇشۇنداق ئاتىلىپ قالغان.

مازارخوجا: بۇ جاي مارالبېشى ناھىيە بازىرىنىڭ 96 كىلومېتىر شەرقىگە جايلاشقان بىر مەھەللە بولۇپ، ئىلگىرى مارالبېشى ناھىيىسىنىڭ بىر كەنتى ئىدى. ھازىر ”مازارخوجا قوي فېرمىسى“ دەپ ئاتىلىدۇ. ”مازار خوجا“ دېگەن نامنىڭ كېلىپ چىقىشى ھەققىدىكى تەپسىلاتلار مۇنداق:

1639-يىلى يەركەن خانى ئابدۇللاخان ئاقسۇغا ھۇجۇم قىلىشقا تەييارلىنىۋاتقان چاغدا خوجا مانان ئابدۇلھەكىم، ئابدۇلئەزىز قاتارلىق ”خوجا“ دەپ ئاتالغان 300 دەك ئادەم ئەنجاندىن ئاقسۇغا كېلىپ، ئاقسۇخانىنىڭ قوشۇنىغا قوشۇلغان. 6-ئايدا ئىككى تەرەپ





كەلپىنگە يېقىن جايدا كەسكىن جەڭ قىلغان. جەڭدە ئابدۇلھەكىم، ئابدۇلئەزىز ئاكا-ئۇكا ئېغىر يارىلانغان. لېكىن ئۇلارنىڭ سۇلتان سۇتۇق بۇغراخاننىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش ئارزۇسى كۈچلۈك بولغاچقا، كەلپىن خەلقى بۇ ئىككى ئاكا-ئۇكىنى يولغا سېلىپ قويغان. بۇ ئىككىيلەن شېرىن، لەشلىك قاتارلىق جايلاردىن ئۆتۈپ ھازىرقى مازار خوجىغا كەلگەندە يارىسى تېخىمۇ يامانلىشىپ شۇ يەردە قازا قىلغان. يەرلىك كىشىلەر ئۇلارنىڭ ”خوجا“ ئىكەنلىكىنى بىلىپ ئۇلۇغلاپ، ئۇلارنى مۇشۇ جايغا دەپنە قىلىپ 82 كۋادرات مېتىر كېلىدىغان چوڭ گۈمبەز ياسىغان (بۇ گۈمبەز ھېلىمۇ بار) ھەمدە يۇرت نامىنى ”مازار خوجا“ دەپ ئاتاشقان.

جىغانكۆل: مارالبېشى ناھىيە بازىرىنىڭ 45 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىغا جايلاشقان بىر كەنت.

1864-يىلى كۇچا خانى راشىدىن خوجا قەشقەرگە يۈرۈش قىلغاندا بۇ يەردىكى دولان چارۋىچىلىرى ئۇنى قىزغىن كۈتۈۋالغان. راشىدىن خوجا بۇ يەردە جىغانلىق ئارىسىدىكى بىر بۇلاق سۈيىنى ئىچىپ، كۆڭلى يايرىغان ھالدا: ”چىغلىق بۇلاق سۈيى تاتلىق ئىكەن“ دېگەنىكەن. يەرلىك چارۋىچىلار ئۇنىڭ بۇ سۆزىنى تەۋەررۈك بىلىپ يۇرت نامىنى ”چىغلىق بۇلاق“ دەپ ئاتىغانىكەن. 20-ئەسىرنىڭ 20-يىللىرىغا كەلگەندە بۇ نام ”جىغانكۆل“گە ئۆزگەرگەنىكەن. 1930-يىللاردىن كېيىن ”جىغانكۆل“ دېگەن نام ئومۇملاشقان.

چاھارباغ: ناھىيە بازىرىدىن 30 كىلومېتىر شەرققە جايلاشقان يېزا.

مىلادى 8-ئەسىردە مەرغۇپ شاھ بۇ يەردە تۆرلۈك تۈمەن دەل-دەرەخ، ئۈچار قۇشلار بار بولغان كاتتا باغ بىنا قىلغان ھەمدە نامىنى ”چاھارباغ“ دەپ ئاتىغان. بۇ باغ كېيىنكى دەۋرلەردە

تۇرلۇك سەۋەبلەر تۇپەيلىدىن يوقۇلۇپ كەتكەن بولسىمۇ، يەرلىك كىشىلەر بۇ يەرنى يەنىلا شۇ نام بىلەن ئاتاپ كەلمەكتە.

دۆلەتباغ يېزىسى: بۇ جاي ئىلگىرى "توپا" دەپ ئاتالغان. 19 -ئەسىرنىڭ 50—60-يىللىرىغا كەلگەندە بۇ جاي بوستانلىققا ئايلاندۇرۇلۇپ، كۆپ باغلار بىنا قىلىنغان. بۇنىڭ بىلەن "توپا" دېگەن نام ئىستىمالدىن قېلىپ "دۆلەتباغ" دەپ ئاتىلىدىغان بولغان. ھازىر بۇ جاي دۆلەتباغ يېزىسى دېيىلىۋاتىدۇ. يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي "قۇمچىقىل كەنتى" دېيىلىدۇ.

ئاناركۆل يېزىسى: ناھىيە بازىرىنىڭ توققۇز كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا، كۆلىنىڭ سۇ كىرىش ئېغىزى (تومبوغاز كەنتى) ناھىيە بازىرىنىڭ 19 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. ئاناركۆل ئۇزۇن تارىخقا ئىگە تەبىئىي كۆل بولغاچقا، بۇ يەردىكى يېزىمۇ شۇ كۆلنىڭ نامى بىلەن ئاتالغان. يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي "قۇمبېشى كەنتى" دېيىلىدۇ.

ئاناركۆلدە 1942-يىلى سۇ ئامبىرى ياسالغان. ئاناركۆل سۇ ئامبىرىنى ھازىر خەنزۇلار "خوڭخەيزى شۇيكۇ" دەپ ئاتايدۇ. يەرلىك ئاھالە يەنىلا "ئاناركۆل سۇ ئامبىرى" دەپ ئاتاپ كېلىۋاتىدۇ.

"ئاناركۆل" دېگەن نام توغرىسىدا ئېيتىشلارغا قارىغاندا، بىر بىلىقچى بوۋاي كۆلگە بېلىق تۇتقىلى كىرىپ كۆل بويىدىكى لايداڭدىن بىر سېۋەت ئانار تېپىۋالغان. شۇنىڭدىن كېيىن كىشىلەر بۇ كۆلنى "ئاناركۆل" دەپ ئاتاشقانىكەن. كېيىنچە بۇ نام يۇرت نامى بولۇپ قالغان.

شامال يېزىسى: بۇ يېزا ناھىيە بازىرىنىڭ 28 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا جايلاشقان. 1864-يىلى 6-ئاي مەزگىلىدە كۇچا خانى راشىدىن خوجا بىر قېتىملىق ھەربىي يۈرۈشتە بۇ يەردىن





ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ قاتتىق ئىسسىققا دۇچ كەلگەن. ئۇ ئېگىز بىر دۆڭگە چىققاندا سالقىن شامال چىقىپتۇ. بۇنىڭدىن راھەتلەنگەن راشىدىن خوجا خۇشاللىنىپ "سالقىن شامال چىقتى" دېگەنىكەن، شۇندىن كېيىن بىر قىسىم كىشىلەر بۇ يەرنى مۇقەددەس بىلىپ بۇ يۇرتنىڭ نامىنى "شامال" دەپ ئاتىغانىكەن.

شامال يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي "گۈلباغ كەنتى" دېيىلىدۇ.

ئاقساقمارال يېزىسى: بۇ يېزا ناھىيە بازىرىنىڭ 45 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. 18-ئەسىردىن ئىلگىرى بۇ جاي ياۋايى ھايۋانلار ماكانلاشقان قويۇق ئىپتىدائىي ئورمانلىق ئىكەن. بىر قېتىم بىر ئوۋچىنىڭ قاپقىنىغا يوغان بىر مارال چۈشۈپ قالغانىكەن. ئەمما ئۇ مارال قاپقان زەربىسىدىن پۇتىنىڭ سۇنۇپ كەتكىنىگە قارىماي قاپقاننى سۆرەپ قاچقانىكەن. شۇندىن كېيىن بۇ جاينى كىشىلەر "ئاقساقمارال" دەپ ئاتايدىغان بوپتۇ. ئاقساقمارال يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي "ئاقساقمارال كەنتى" دېيىلىدۇ.

ئالاغىر يېزىسى: بۇ يېزا ناھىيە بازىرىنىڭ 82 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. ئالاغىر يېزىسى 18-ئەسىردىن كېيىن تەدرىجىي يۇرت بولۇپ شەكىللەنگەن. بۇ يۇرت خەلقى دائىم دېگۈدەك مەھەللىلەر ئارا ئوغلاق تارتىشىش، ئات بەيگىسى، چېلىشىش، قوشقار، خوراز سوقۇشتۇرۇش قاتارلىق پائالىيەتلەرنى ئورۇنلاشتۇرۇپ تۇرىدىكەن. ئوغلاق تارتىشقا قاتنىشىدىغان كوماندىلار ئات رەڭگىنى بىرخىللاشتۇرۇشقىمۇ ئەھمىيەت بېرىدىكەن. بىر قېتىملىق نورۇز بايرىمىدا ئۆتكۈزۈلگەن ئوغلاق تارتىششتا ئالاغىر تەۋەسىدىكى ياش چەۋەندازلارنىڭ ھەممىسى مەيدانغا ئالا ئايغىر مىنىپ چۈشكەنىكەن. باشقا يەرلىك كىشىلەر

ئۆلارنى "ئالا ئايغىرلىقلار" دەپ ئاتاشقان، شۇندىن كېيىن بۇ نام شۇ يەرنىڭ نامى بولۇپ قالغان. ھازىر بۇ يۇرتنى "ئالاغىر" يېزىسى دەيدۇ. چۈنكى، بۇ يۇرتنىڭ يەرلىك شېۋىسىدە ئايغىرنى "ئاغىر" دەيدۇ. ئالاغىر يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى "بازار" دەپ ئاتىلىدۇ.

سىرىقبۇيا يېزىسى: بۇ يېزا ناھىيە بازىرىنىڭ 90 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا جايلاشقان بولۇپ، 18-ئەسىردىن بۇرۇن بۇ جاي ئاھالە ئولتۇراقلاشمىغان، كەڭ كەتكەن سىرىق بۇيىلىق دالا ئىكەن. 19-ئەسىرنىڭ باشلىرىدا باشقا يۇرتلاردىن بىر بۆلەك كىشىلەر بۇ جايغا كۆچۈپ كېلىپ قوغۇن تېرىپ سېتىپ تىرىكچىلىك قىلغانىكەن. سىرىق بۇيا قوغۇنىنىڭ ئەڭ ياخشى ئوغۇتى بولغاچقا بۇ جاينىڭ قوغۇنلىرى سەرخىل ۋە تاتلىق ئۆسىدىكەن. شۇندىن كېيىن ئۆتكەن-كەچكەنلەر ئارقىلىق بۇ يەرنىڭ قوغۇنىنىڭ داڭقى باشقا يۇرتلارغا تاراپ، بۇ يۇرتنى "سىرىقبۇيا" دەپ ئاتايدىغان بوپتۇ. يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى "كۆلبېشى كەنتى" دەپ ئاتىلىدۇ.

چوڭقۇرچاق يېزىسى: بۇ يېزا ناھىيە بازىرىنىڭ 108 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا جايلاشقان. 18-ئەسىردىن ئىلگىرى بۇ جاينىڭ تۆت ئەتراپى سازلىق ئىدى. 19-ئەسىرگە كەلگەندە باشقا يۇرتلاردىن بىر قىسىم كىشىلەر بۇ يۇرتقا كۆچۈپ كېلىپ بوز يەر ئېچىپ دېھقانچىلىق قىلىشقا باشلىغان. يەر يۈزىنىڭ ئېگىز-پەس، ئوي-چوڭقۇرلۇقى، يەر تۈزلۈشى جەھەتتىن "يېڭى ئۆستەڭ" ("ئات چاپسا")، ئاۋات ("ئەيسانىڭ ئاۋىتى")تىن خېلىلا پەس ئىكەنلىكىگە قاراپ، كىشىلەر يۇرت نامىنى "چوققۇرچاق" دەپ ئاتىغان. كېيىن بۇ نام ئۆزگىرىپ "چوڭقۇرچاق" دەپ ئاتىلىدىغان بوپتۇ. يۇرتنىڭ يەرلىك شېۋىسىدە "چوڭقۇر"نى "چوقۇر" دەيدۇ. يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى "كونا بازار" دەپ ئاتىلىدۇ.

**ئاۋات بازىرى:** بۇ بازار ناھىيە بازىرىنىڭ 134 كىلومېتىر غەربىي





جەنۇبىغا جايلاشقان. 18-ئەسىردىن ئىلگىرى قۇم بارخانلىرى بىلەن قاپلانغان قاقاسلىق ئىدى. 18-ئەسىرنىڭ ئاخىرىغا كەلگەندە ھازىرقى يوپۇرغا ناھىيىسىنىڭ تېرىم يېزىسىدىن ئەيسا ئىسىملىك بىر ئادەم بۇ جايغا كېلىپ يەر ئېچىپ دېھقانچىلىق قىلغانىكەن، كېيىن ئولتۇراقلاشقانلار بارا-بارا كۆپىيىپ بۇ يەر ئاۋات بىر بوستانلىققا ئايلانغان، ئەيسا بۇ يۇرتقا بەگ بولغان. شۇندىن كېيىن بۇ يۇرتنىڭ نامى "ئەيسانىڭ ئاۋىتى" دەپ ئاتالغان. بازارلىق ھۆكۈمەت ئورنى قۇم مەھەللە كەنتىدە[1].

## 4. "يېڭىسار" نامى ۋە يېڭىسار ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

يېڭىسار ئىلگىرى بەگلىك يۇرت ئىدى. 1766-يىلى چىڭ ھۆكۈمىتى ئۇ يەرگە ئاغىلاقچى ئامبال تۇرغۇزغان. 1913-يىلى يېڭىسار ناھىيىسى تەسىس قىلىنىپ، قەشقەر مەمۇرىي رايونىغا قارىغان.

"يېڭىسار" ئەسلىي "يېڭى ھىسار"دىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "يېڭى قورغان" ياكى "يېڭى قەلئە" دېگەن مەنىدە.

مىلادى 982-يىلى ھازىرقى توپلۇق يېزىسىنىڭ مۇزلۇق دېگەن يېرىگە بىر قورغان ياسىلىپ "يېڭى ھىسار" دېگەن نام بېرىلگەن. شۇندىن باشلاپ "يېڭىسار" دېگەن نام بۇ يۇرتنىڭ نامى بولۇپ

① مارالبېشى ناھىيىسىدىكى يەر ناملىرىنى يېزىشتا تۆۋەندىكىدەك مەنبەلەردىن پايدىلىنىلدى: تۇرغۇن راخمان: «بارچۇق (مارالبېشى)تىكى يەر-جاي ناملىرى توغرىسىدا»، «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1992-يىلى 26-سانى.
«شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ يەر ناملىرى توپلىمى»، 160-، 170-بەتلەر.
«شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ خەرىتىلەر توپلىمى»، 147-، 148-بەتلەر.

قالغان①.

ئۈچار: يېڭىسار ناھىيىسىدىكى بىر يېزىنىڭ نامى. بۇرۇن بۇ يېزىنىڭ دېھقانلىرى يېڭىسار بازىرىغا بېرىشتا ئۈچار بىلەن قاغوي كەنتى ئوتتۇرىسىدىكى چوڭ ياردىن سۇ كېچىپ ئۆتىدىكەن. يارغا سۇ كۆپ كەلگەندىمۇ ئۇلار ئۆتۈپ كېتەلەيدىكەن، لېكىن باشقا يۇرت كىشىلىرى ئۆتۈپ كېتەلمەيدىكەن، شۇ سەۋەبتىن باشقا يۇرت كىشىلىرى ئۈچار دېھقانلىرىنىڭ جاسارىتىگە ھەيران بولۇپ، ئۇلارنى "قاناتلىق ئۈچارلار" دەپ ئاتىشىدىكەن. شۇندىن كېيىن يىللارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن بۇ يېزىنىڭ نامى "ئۈچار" بولۇپ قالغانىكەن.

لومپا يېزىسى: بۇ يېزا يېڭىسار بازىرىدىن 15 كىلومېتىر كېلىدۇ. قاراخانىيلار خاندانلىقى دەۋرىدە بۇ جاي ئۇرۇشتا يارىلانغانلار ۋە ئۇرۇشقا قاتنىشالمايدىغان كېسەل، مېيىپلارنى مەخسۇس باقىدىغان جاي ئىكەن. شۇڭا بۇ يۇرت نامىنى "لومپا" يەنى "يارىماس" دېگەن نام بىلەن ئاتىغان. "لومپا"— قەدىمكى تۈركىي سۆزدۇر.

توپلۇق يېزىسى: بۇ يېزا ناھىيە بازىرىدىن 24 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبقا توغرا كېلىدۇ. خاتىرىلىنىشىچە، قاراخانىيلار خانى يۈسۈپ تېكىن مىلادى 1006-يىلى قاراخانىيلارغا قاراشلىق 140 مىڭ كىشىلىك ئىسلام لەشكەرلىرىنى باشلاپ، خوتەن بۇددىست قوشۇنلىرىغا جازا يۈرۈشى قىلماقچى بولغان. بۇ قوشۇنلار ھازىرقى توپلۇق يېزىسىغا توپلانغان، ئاندىن يۈسۈپ تېكىن قوماندانلىقىدا خوتەنگە يۈرۈش قىلغان، شۇڭا بۇ ئۇلۇغ كۈننى خاتىرىلەش

① تورغۇن ئۆمەر: «يىپەك يولىدىكى مۇھىم ئۆتەڭ—يېڭىسار»، «شىنجاڭ گېزىتى»، 1998-يىلى 21-ئاپرېل سانى.





يۈزىسىدىن بۇ يۇرت نامىنى "توپلۇق" يەنى "توپلانغانلار جايى" دەپ ئاتىغان. توپلۇق يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي نامى "كەلپىن كەنتى" دېيىلىدۇ.

تېۋىز: بۇ سۆز ئەسلىي "تەبرىز" سۆزىدىن ئۆزگەرگەن. قاراخانىيلار دەۋرىدە قەشقەر ئىسلام قوشۇنلىرىغا ياردەم بېرىش ئۈچۈن قاراخانىيلارنىڭ باشقۇرۇشىدىكى جايلاردىن نۇرغۇن ئۆلىمالار، سەركەردىلەر ۋە قوشۇنلار قەشقەرگە كېلىپ قەشقەر ئىسلام قوشۇنلىرى بىلەن بىرلىكتە خوتەن بۇددىست قوشۇنلىرى بىلەن جەڭ قىلغان. ئۇلار ئىچىدىكى نۇرغۇن ئۆلىما، سەركەردىلەر بۇ ئۇرۇشتا قازا قىلىپ، ئۇلارنىڭ جەسەتلىرى مۇشۇ تۇپراققا كۆمۈلگەنىكەن. ئەزەربەيجاننىڭ تەبرىز شەھىرىدىن ياردەمگە كەلگەن پىدائىيلاردىن خوجا ئابدۇل موزەپپەر تەبرىزى، ئەبۇل مەنسۇر تەبرىزى دېگەن ئىككى سەركەردە ھازىرقى تېۋىز دېگەن جايدا جەڭ قىلىپ قازا قىلغان. ئۇلارنىڭ جەسىتىمۇ شۇ جايغا دەپنە قىلىنغان. شۇلارنىڭ ھۆرمىتى ئۈچۈن بۇ جاينى "تەبرىز"، "تەبرىز مازىرى" دەپ ئاتىغان. كېيىنچە "تەبرىز" سۆزى "تېۋىز" دەپ ئۆزگىرىپ تەلەپپۇز قىلىنىدىغان بولۇپ قالغان①.

شەھەر يېزىسى: شەھەر يېزىسى خەنزۇچە "城关乡" (چېڭگۇەنشياڭ) دېيىلىدۇ. يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي نامى "ئاق مەسچىتئالدى كەنتى" دەپ ئاتىلاتتى.

چولپان يېزىسى: ھازىرقى چولپان يېزىسىنىڭ يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي نامى "يۇقىرىقى ئېرىق كەنتى" دەپ ئاتىلاتتى.

① يۈنۇس سەمەت: «يېڭىسار ناھىيىسىدىكى بەزى يەر ناملىرىنىڭ تارىخىي مەنبەسى توغرىسىدا»، «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1994-يىل 30-نويابىر سانى.

ماڭشىن يېزىسى(芒辛乡)： ھازىرقى ماڭشىن يېزىسىنىڭ يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي نامى "ئارا مەھەللە" ئىدى.

ساغان يېزىسى: ساغان يېزىسىنىڭ يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي نامى "بازاربېشى كەنتى" دەپ ئاتىلاتتى. "ساغان"—بىرخىل دورا ئۆسۈملۈكنىڭ نامى.

يېڭىيەر يېزىسى: يېڭىيەر يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي "ۋەخپەئېرىق كەنتى" دەپ ئاتىلاتتى.

سىيتلە يېزىسى: سىيتلە يېزىسىنىڭ يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي نامى "كەنتئېرىق" ئىدى.

ئېگىزيەر يېزىسى: يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي "تاغلىق ئېرىق" دەپ ئاتىلاتتى.

بېلىق مەيدانى: بېلىق مەيدانى تۇرۇشلۇق جاي "يېڭى بازار كەنتى" دەپ ئاتىلاتتى.

### 5. "مەكىت"، "پوسكام"، "قاغىلىق"، "تاشقۇرغان" ناملىرى توغرىسىدا

مەكىت ناھىيىسى: كوئېنلۇن تېغىنىڭ شىمالىي ئېتىكىگە، تەكلىماكان قۇملۇقىنىڭ جەنۇبىي چېتىگە، تارىم ئويمانلىقىنىڭ غەربىي قىسمىغا، زەرەپشان ۋە تىزناپ دەريالىرىنىڭ ئوتتۇرا ۋە تۆۋەن ئېقىنىغا جايلاشقان. مەكىت ناھىيىسى مىلادىنىڭ باشلىرى سافارباي دۆلىتىگە تەۋە ئىدى. مىنگونىڭ17-يىلى(1928-يىلى) دىن ئىلگىرى مارالبېشى ناھىيىسىنىڭ بىر چوڭ كەنتى ئىدى. 1928 -يىلى 3-دەرىجىلىك ناھىيە تەسىس قىلىنىپ، قەشقەر ۋىلايىتىگە قارايدىغان بولغان.





"مەكىت" تۈركچە "مەكى"(maki ) دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن، "مەكى" — "قويۇق ئورمانلىق" دېگەن سۆز[1]. "قويۇق ئورمانلىق" دېگەن بۇ نام مەكىتنىڭ "چۆلدىكى بوستانلىق" دېگەن قەدىمىي نامىغا تازا باب كېلىدۇ. كىشىلەر ھېلىمۇ مەكىتنى "چۆلدىكى بوستانلىق" دەپ تەرىپلەيدۇ. قەدىمكى زاماندا مەكىت تەۋەسى قېلىن ئورمانلىق ئىدى.

پوسكام: پوسكام ناھىيىسى قورۇم (كوئېنلون) تېغىنىڭ شىمالىي ئېتىكىگە، تارىم ئويمانلىقىنىڭ غەربىي چېتىگە، يەكەن دەرياسىنىڭ شەرقىي قىرغىقىغا جايلاشقان. پوسكام ئىلگىرى قاغىلىق ناھىيىسىنىڭ بىر قىسمى ئىدى. مىنگونىڭ 10-يىلى (1921 -يىلى) پوسكام ناھىيىسى تەسىس قىلىنغان.

پوسكام قەدىمدە "زەرەپشان" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ نام "زەرەپشان دەرياسى" دېگەن نامدىن كەلگەن. ھازىر بۇ نام خەنزۇچىدا "زېپۇ"(泽普) دەپ ساقلىنىپ قالغان. "پوسكام"— "قاراۋۇل ئېغىزى" دېگەن سۆز[2].

قاغىلىق: قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ جەنۇبىي لىنىيىسىدىكى مۇھىم بازار بولۇپ، مىلادىدىن بۇرۇنقى 59-يىلى غەربىي يۇرتتىكى 36 دۆلەتنىڭ بىرى بولغان. غەربىي ۋە شەرقىي خەن سۇلالىسى دەۋرىدە ئۇنىڭ شىمالىي تەرىپى يەكەنگە، ئوتتۇرا قىسمى ھازىرقى قاغىلىق بازىرىنىڭ 19 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىدىكى كۆكيارنى مەركەز قىلغان جىغان دۆلىتى(子合国) گە، غەربىي جەنۇبىي تەرىپى "پودوساپۇرا" (漂莎) دەپ ئاتىلىدىغان سىيا (sieia) دۆلىتى (西夜国) گە تەۋە بولغان. قاغىلىق «كېيىنكى خەننامە. بۇددا

---

[1] «تۈركچە-ئۇيغۇرچە لۇغەت»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1989-يىل نەشرى، 508-بەت.

[2] «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1998-يىل 16-ئىيون سانى.

ئەللىرى خاتىرىسى» دە"子合国"(جىغاپ دۆلىتى)، «ئىبادەتخانا خاتىرىسى» دە: "牸波国"(چاكۇك دۆلىتى)، «غەربىي يۇرتنىڭ خەرىتىلىك تەزكىرىسى» دە "哈而噶里克"(قارغىلىق) دېيىلگەن. «يېڭى تاڭنامە. غەربىي يۇرت تەزكىرىسى» دە "牸波" خەن دۆۋرىدىكى "子合国"(جىغاپ) دۆلىتىنى كۆرسەتكەن. جىغاپ دۆلىتىنى كېيىنكى چاغلاردا ئودۇن(于阗) ئۆزىگە قوشۇۋالغان. مىڭ ۋە چىڭ سۇلالىرى دەۋرىدە يەكەنگە قارايدىغان بولغان. ئەينى چاغدىكى خانلىق (قاغانلىق) ئورنى هازىرقى قاغىلىق ناهىيە بازىرىنىڭ شەرقىغە توققۇز كىلومېتىر كېلىدىغان "موڭگال" دېگەن جايدا ئىدى، كېيىن شەھەرنىڭ غەربىگە—هازىرقى قاغىلىق ناهىيە بازىرىنىڭ ئالتە كىلومېتىر شەرقىدىكى "سايئېرىق"قا يۆتكەلگەن. 1883-يىلى (گۇاڭشۈينىڭ 9-يىلى) قاغىلىق ناهىيىسى تەسىس قىلىنىپ خەنزۇچە نامى "يېچېڭشيەن" (叶城县)دەپ ئاتالدى. "يېچېڭ" دېگەن نام "叶尔羌河"(يەركەن دەرياسى) نامىدىن كەلگەن. شۇندىن كېيىن بۇ ناهىيىنىڭ خەنزۇچە نامى "يېچېڭ"، ئۇيغۇرچە نامى "قاغىلىق"دەپ ئاتىلىدىغان بولدى[①].

هازىرقى قاغىلىق ئىلگىرى قاغجىراپ ياتقان بوز يەر ئىدى. "سۇلتان سەئىدخان قاغجىراپ ياتقان دېھقانچىلىق رايونلىرىغا ئاهالە كۆچۈردى، خوتەن بىلەن يەكەن ئارىلىقىغا جايلاشقان بۈگۈنكى قاغىلىق بازىرى شۇ مەزگىلدە ۋۇجۇدقا كەلگەن"[②].

"قارغىلىق" دېگەن يەر نامى توغرىسىدا ئىككى خىل قاراش مەۋجۇت: بىرىنچى، "قاغىلىق" ئەسلىي "قالغۇلۇق"تىن

① نيۇرۇيچېن: «شىنجاڭدىكى يەر نامىلىرى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان»، خەنزۇچە نەشرى، 132-بەت.

② ليۇ زىشاۋ: «ئۇيغۇر تارىخى»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1987-يىل نەشرى، 168-بەت.





ئۆزگەرگەن دەپ قاراش. پېشقەدەملەرنىڭ ئېيتىشىچە، قاغىلىق—يېرى مۇنبەت، سۈيى ئەلۋەك، خەلقى باياشات ۋە مېهماندوست، ئۇنىڭ ئۈستىگە يېڭىدىن ئېچىلىۋاتقان، ئەمگەك كۈچىگە مۇهتاج يۇرت بولغاچقا، شەھەر-شەھەرلەردىن كەلگەن يېتىمچىلەر بۇ جايدا ئاسانلا ماكانلىشىپ قالىدىكەن. شۇڭا "قالغۇلۇق" ("كەتمەي قېلىپ قالىدىغان يەر") دەپ ئاتالغانىكەن.

ئىككىنچى، "قارغىلىق"—"قاغا كۆپ جاي" دەپ قاراش. ئىلگىرى بۇ جايدا قاغا كۆپ بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان. مېنىڭچە ئىككىنچى خىل قاراش توغرا. چۈنكى، ئىلگىرىكى يىللاردا قاغا شىنجاڭنىڭ ھەممە جايلىرىدا ئۇچراپ تۇرىدىغان بىرخىل قۇش ئىدى. يۇرتىمىزدا قاغىغا مۇناسىۋەتلىك ھېكايە-چۆچەكلەر، قاغا نامى بىلەن ئاتىلىدىغان جايلارمۇ ئاز ئەمەس. "قاغىلىق" دېگەن نام توقسۇن، گۇچۇڭ، كۇچا قاتارلىق يۇرتلاردىمۇ بار.

**تاشقۇرغان:** تاشقۇرغان تارىختا ھەر خىلناملار بىلەن ئاتالغان بولۇپ، 1950-يىلى "تاشقۇرغان" دېگەن قەدىمكى نامى ئەسلىگە كەلتۈرۈلۈپ، تاشقورغان ناھىيىلىك خەلق ھۆكۈمىتى قۇرۇلدى. 1954-يىلى 17-سېنتەبىردە تاشقورغان تاجىك ئاپتونوم ناھىيىسى قۇرۇلدى.

"تاشقورغان" دېگەن نام بۇ جايدىكى قەدىمكى قورغاننىڭ نامى بولۇپ، بۇ قورغان تاشتىن ياسالغاچقا شۇنداق ئاتالغان. بۇ قورغان تاشقورغان ناھىيە بازىرىنىڭ شەرق تەرىپىدىكى تاش چوققا ئۈستىگە ياسالغان. ئىككى مىڭ يىلدىن ئوشۇق تارىخقا ئىگە. تارىختا تاشقورغان يىپەك يولىنىڭ مۇھىم ئۆتەڭلىرىنىڭ بىرى ئىدى.

# ئۈچىنچى باب
# ئاقسۇ ۋىلايىتىدىكى بىر قىسىم يەر-جاي ناملىرى

## 1. ”ئونسۇ“، ”ئاقسۇ“ ناملىرى ۋە ئاقسۇ شەھرىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

ئاقسۇ تارىختا ”قۇم“، ”ئونسۇ“، ”ئەردەۋىل“ دېگەن ناملار بىلەن ئاتىلىپ كەلگەن. 1913-يىلى ناھىيە قۇرۇلغان. 1983-يىلى ئاقسۇ شەھىرى تەسىس قىلىنغان.

ئېلىمىزنىڭ خەنزۇچە تارىخىي ھۆججەتلىرىدە مىلادىدىن ئىلگىرى ھازىرقى ئاقسۇ شەھىرى (ئاقسۇ يېڭىشەھەر) تەۋەسى ”گۇمۇ“ (姑墨) دەپ خاتىرىلەنگەن. بۇ ئۇيغۇرچە ”قۇم“ دېگەن نامنىڭ خەنزۇچە تەلەپپۇز قىلىنىشى[1]. كېيىنكى چاغلاردا ئاقسۇ شەھىرىنىڭ ئورنى ”ئاسۇق“ دەپ ئاتالغان. 1757-يىلى چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى تەرىپىدىن ”ئاقسۇ“ دەپ ئاتالدى. 1797-يىلى خان ئامبال مەھكىمىسى تەسىس قىلىندى. 1883-يىلى قەدىمكى ئاسۇق مەھەللىسىگە يېڭى قەلئە ياسىلىپ خان ئامبال مەھكىمىسى تۇرىدىغان جاي قىلىنغاندىن كېيىن، بۇ يېڭى قەلئەنىڭ خەنزۇچە نامى ”阿克苏新城“، ئۇيغۇرچە نامى ”ئاقسۇ يېڭىشەھەر“ دەپ ئاتالدى. بۇرۇنقى ئونسۇ(温宿) نىڭ ئۇيغۇرچە نامى ”ئاقسۇ كوناشەھەر“ دەپ ئاتالدى. شۇندىن باشلاپ ئاقسۇ يېڭىشەھەر ئاقسۇ رايونىنىڭ سىياسىي مەركىزى بولۇپ قالدى.

---

[1] نيۇرۇيچېن: «شىنجاڭدىكى يەر ناملىرى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان»، 136-بەت.





ئاقسۇ كوناشەھەر خەن سۇلالىسى يىللىرى ”ۋېنسۇ“ (温宿) دەپ خاتىرىلەنگەن. بۇ ئۇيغۇرچە ”ئونسۇ“ دېگەن نامنىڭ خەنزۇچە تەلەپپۇز قىلىنىشى. ئاقسۇ كوناشەھەر ناھىيىسى تەۋەسىدە مۇزئارت، قۇرغۇيلۇق، چوڭ قوزىباي، كىچىك قوزىباي، ئاقبۇلاق، تېرەك، تاغبۇلاق، كۆكيار، لايسۇ، قۇمئېرىق (تارمىقى: كۆكبۆرە، گۆرسۇ، تۆمۈرسۇ، قاشالاي) قاتارلىق 10 دەريا بولغاچقا، تارىختا ئەجدادلىرىمىز ”ئونسۇ“ دەپ ئاتىغان. 1902 -يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان.

”ئاقسۇ“ دېگەن نام توغرىسىدا بەزىلەر ”ئاقسۇ دەرياسىنىڭ سۈيى ئاق بولغاچقا، سۇنىڭ رەڭگىگە قاراپ ئاقسۇ دەپ ئاتالغان“ دەپ ئىزاھلىشىدۇ. بۇ ھەقتە «جالالىدىن كېتىكى ۋە تۇغلۇق تۆمۈرخان ھەققىدە قىسسە» ناملىق كىتابتا مۇنداق يېزىلغان: ”ئوبۇل پەتتاھ خوجا (ئەرشىدىن خوجىنىڭ چوڭ ئوغلى) كۆچالىقلار بىلەن خوشلىشىپ، 500 ئادەمنى ھاشارغا ئېلىپ ئەردەۋىل (ئاقسۇ) غا كەلدى. قاراپ كۆرگىنىدە يارنىڭ تۈۋى جاڭگال ئىدى. ئۇ بۇ ئەھۋال يامان بولدى دەپ ئاقسۇ دەرياسىنىڭ بىر بوغۇزىنى توستى، ئىككى تاغنىڭ ئارىسى سۇغا تولدى. توغاننى ئېچىپ سۇ قويۇپ بەردى. سۇ بۇلدۇقلاپ ئاقتى. شۇ سەۋەبتىن بۇ يەر شۇنىڭدىن باشلاپ ’ئاقسۇ‘ دەپ ئاتالدى“[1].

يۇقىرىدىكى تارىخىي ھۆججەتتىن قارىغاندا، ”ئاقسۇ“ دېگەن نام سۇنىڭ رەڭگىگە قاراپ قويۇلغان بولماستىن، بەلكى سۇنىڭ ئېقىشىغا قاراپ قويۇلغان نامدۇر. بۇ ھۆججەتتە ”ئاقسۇ“ دېگەن نامنىڭ 14-ئەسىردە تۇغلۇق تۆمۈرخان دەۋرىدە پەيدا بولغانلىقى

---

[1] ليۇزىشاۋ: «ئۇيغۇر تارىخى»، 843-بەت ۋە «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1989-يىل 29-مارت سانىغا قارالسۇن.

كۆرستىلگەن.

ئەردەۋىل: ئەردەۋىل توغرىسىدا شائىر موللا شاكىر ئۆزىنىڭ «زەپەرنامە» داستانىدا: ”ئاقسۇ ھاكىمى ئىلياسخان خەلق ئىشلىرىغا كۆڭۈل بۆلمەي ئەيش-ئىشرەتكە بېرىلدى، يەنە بىر تەرەپتىن ۋابا كېسىلى تارقالدى. قومئېرىق دەرياسى تاشتى، يەر تەۋرەپ، دەريالار چايقىلىپ، يۇرت-ماكانلار ۋەيران بولدى. ئۆلۈمدىن ئېشىپ قالغان خەلق ئاقسۇدا ياشاشتىن ئۈمىد ئۈزۈپ، شەھەرنى تاشلاپ، يىراق جايلارغا كەتتى. بۇ ئادەمسىز شەھەر ’ئەردەۋىل‘ يەنى ’دېۋىلەر ماكانى‘ دەپ ئاتالدى“① دەپ يازغان.

يىرما: ئاقسۇ شەھىرى بىلەن ئونسۇ چېگرىسىدىكى بىر كەنت نامى. بۇ كەنت توشقان دەرياسى بىلەن قومئېرىق دەرياسى قوشۇلىدىغان دەريا ئاچىلىغا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن ”يىرما“ دەپ ئاتالغان. يىرما قەدىمكى تىلىمىزدا ”ئاچال“ دېگەن مەنىدە.

قورغان: مۇزئارت ۋادىسىغا كىرىدىغان تاغ ئېغىزى. بۇ جايدا بىر قاراۋۇلخانا بولۇپ، بۇ يەردىن ئۆتكەن يولۇچىلارنى تەكشۈرۈپ ئۆتكۈزىدۇ. ”قورغان“ ئىلگىرى مۇشۇ قاراۋۇلخانىنىڭ نامى بولغان بولسىمۇ، كېيىنچە مۇشۇ ئەتراپنىڭ يەر نامى بولۇپ قالغان.

تۇغبەلچى: مۇزئارت ۋادىسىدىكى مۇزئارت دەرياسى بىلەن مۇز دەرياسى قوشۇلىدىغان، سۇ يىغىلىپ ئاقىدىغان جاي. بۇ جايدا دەريا ۋادىسىنى توغرىسىغا توسۇپ تۇرىدىغان، خۇددى تۇپا تاغقا ئوخشايدىغان 300 مېتىر كەڭلىكتىكى دۆڭ بەل بار. بۇ بەلنىڭ كۆرۈنۈشى تۇغقا ئوخشايدىغان بولغاچقا، ”تۇغبەلچى“ دەپ ئاتالغان. بۇ جاينىڭ ئىستراتېگىيىلىك ئورنى مۇھىم بولغاچقا، 1945 -يىلى 9-ئايدىن 1949-يىلى 9-ئايغىچە مىللىي ئارمىيىنىڭ

① «شىنجاڭ تەزكىرىچىلىكى»، 1994-يىل 2-سانىغا قارالسۇن.





تېكەس 1-پولك 1-روتىسى مۇشۇ جاينى ساقلىغان.

تامغا تاش: بۇ مۇزئارت ۋادىسىدىكى بىر ئۆتەڭ. بۇ جايدا تاشتىن قوپۇرۇلغان كىچىك قورغان بار بولۇپ، ئۇنىڭ ئىچىدە بىرنەچچە ئېغىز تاشئۆي بار. بۇ جايدىن مۇزئارت داۋىنىغا قاراپ ماڭىدىغان ئېگىز تاغ يولى باشلىنىدۇ.

قۇمباش يېزىسى: ئاقسۇ شەھىرىنىڭ 27 كىلومېتىر جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. بۇ يەر قۇمنىڭ باشلانغان يېرى، يەنى قۇمنىڭ يۇقىرىقى چېگراسى بولغاچقا ”قۇمباش“ دەپ ئاتالغان. ھازىر قۇمباش يېزىلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان يەر ئىلگىرى ”باغۋەن“ دەپ ئاتىلاتتى.

ئۆستەڭبويى: ھازىرقى توپلىق يېزىلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان يەر ئىلگىرى ”ئۆستەڭبويى“ دەپ ئاتىلاتتى.

قارىغاچ مەھەللىسى: ھازىرقى ئەلا سورتلۇق ئۇرۇق يېتىشتۈرۈش مەيدانى جايلاشقان ئورۇن ئىلگىرى ”قارىغاچ مەھەللىسى“ دەپ ئاتىلاتتى.

توقاي يېزىسى: ئاقسۇ شەھىرىنىڭ 60 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. توقاي يېزىسى ئاقسۇ دەرياسى، قەشقەر دەرياسى، يەكەن دەرياسى ۋە خوتەن دەريالىرىنىڭ قوشۇلۇشىدىن ھاسىل بولغان قولتۇقتا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن ”توقاي“ دەپ ئاتالغان. ئىلگىرى بۇ جاي تەبىئىي ئورمان ۋە چاتقاللار بىلەن قاپلانغان ياخشى يايلاق ھېسابلىناتتى. ئاقسۇ خەلقى ئۇزۇن تارىختىن بۇيان بۇ يەردە چارۋىچىلىق قىلغان، تۈرلۈك زىرائەتلەرنى تېرىپ بۇ جاينى ئاۋات ماكانغا ئايلاندۇرغان. ھازىرقى توقاي يېزىلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان يەر ئىلگىرى ”قارادۆڭ“ دەپ ئاتىلاتتى.

ناغراخانا مەھەللىسى: بۇرۇن بۇ يەردە ئورۇش بولۇپ،

ئەسكەرلەرنىڭ بىر قىسمى ئۆلۈپ، ھايات قالغانلىرى تارقىلىپ كەتكەنىكەن. ئەسكەر باشلىقلىرى ئەسكەرلىرىنى يىغىش ئۈچۈن بۇ جايدا ناغرا چالغانىكەن. شۇندىن كېيىن بۇ جاي ”ناغراخانا“ دەپ ئاتىلىدىغان بوپتۇ.

**بۆرە ئاستى توغراق:** بورۇن بىر چارۋىچى قاپقان قويۇپ، بىر بۆرىنى تۇتۇۋېلىپ توغراقتا ئېسىپ قويغانىكەن. شۇڭا بۇ جاي ”بۆرە ئاستى توغراق“ دەپ ئاتىلىپ كەلگەن.

**كاللا ئاستى دۆڭ:** بۇرۇنقى زاماندا ئۇرۇشتا ئۆلگەن ئەسكەرلەرنىڭ كاللىسى ئېگىز دۆڭدىكى توغراققا ئېسىلىپ سازايى قىلىنغانىكەن. شۇندىن كېيىن يىللارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن بۇ جاينىڭ نامى ”كاللا ئاستى دۆڭ“ دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن.

**تونۇرلۇق:** بۇرۇن مامۇت ئاتلىق بىر باي چارۋىچى بۇ يايلاقتا تۇنجى قېتىم تونۇر سېلىپ نان ياققانلىقى ئۈچۈن، بۇ جاي ”تونۇرلۇق“ دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن.

**توپاق قاچتى:** بۇرۇن بۇ جايدا بىر كىشى كالا بېقىپ يۈرۈپ بىر توپىقىنى قاچۇرۇپ قويغانىكەن، شۇنىڭ بىلەن بۇ جاي ”توپاق قاچتى“ دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن.

**خەتلىك توغراق:** ئىلگىرى بىر چارۋىچىنىڭ ئېتى قېچىپ كېتىپ تاپالمىغانىكەن. بۇ چارۋىچى ئېتىنىڭ يوقاپ كەتكەنلىكىنى باشقا چارۋىچىلارغا خەۋەر قىلىش ئۈچۈن يوغان بىر توغراققا ئېتى يوقالغانلىقى توغرىسىدا خەت ئويۇپ قويغانىكەن. شۇنىڭ بىلەن بۇ جاي ”خەتلىك توغراق“ دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**خېلىل قۇدۇقى:** ئەينى زاماندا خېلىل دېگەن بىر چارۋىچى يايلاقتا تۇنجى قېتىم قۇدۇق كولاپ سۇ چىقارغانىكەن. شۇنىڭدىن باشلاپ بۇ جاي ”خېلىل قۇدۇق“ دەپ ئاتىلىدىغان بوپتۇ.

**شىرغا ياتتى:** ئەينى زاماندا ئىمىناخون ئىسىملىك بىر كىشى





توقاي يايلىقىغا كېلىپ ئۆلۈپ قالغانىكەن. باشقىلار ئىككى ئاتقا ئۇزۇن دەستىلىك زەمبىل (شىرغا-چۇرغا) قىلىپ ئۇستىگە جەسەتنى قويۇپ ئېلىپ ماڭغان. شۇنىڭ بىلەن بۇ يەر ”شىرغا ياتتى“ دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن.

## تۆمۈر چوققا تاغ رايونى

مەشھۇر تۆمۈر چوققا تاغ رايونى تەڭرىتاغدىكى مەنزىرىسى ئەڭ گۈزەل، يەر ئۈستى ۋە يەر ئاستى بايلىقلىرى ئەڭ مول جايلاردىن بىرى. تەڭرىتاغنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىلىرىدىن بولغان تۆمۈر چوققا بىلەن خانتەڭرى چوققىسى مۇشۇ رايونغا جايلاشقان.

تۆمۈر چوققا رايونى ئاساسەن شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان ئۈچ تاغ تىزمىسى بىلەن جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان بىر تاغ تىزمىسىنىڭ قوشۇلۇشىدىن ھاسىل بولغان ئېگىز تاغ رايونى بولۇپ، بۇ جايدىكى تاغلار ناھايىتى ئېگىز ۋە تىك. 3000 كۋادرات كىلومېتىردىن ئوشۇق بۇ تاغ رايونىدا 4000 مېتىردىن ئاشىدىغان چوققىدىن قىرىقى بار. تەڭرىتاغدىكى ئىلغا ئۆتىدىغان قەدىمكى مۇزئارت يولى مۇشۇ رايوندىن ئۆتىدۇ. مەشھۇر مۇزئارت داۋىنى مۇشۇ جايغا جايلاشقان.

**خانتەڭرى چوققىسى:** تەڭرىتاغدىكى تۆمۈر چوققىدىن قالسا ئىككىنچى ئېگىز چوققا، ئۇنىڭ ئورنى جۇڭگو-قىرغىزىستان چېگرىسىغا جايلاشقان. بۇ چوققا ھەيۋەتلىك، ئېگىز بولغاچقا ”خانتەڭرى چوققىسى“ دەپ نام ئالغان. مەنىسى ”تەڭرىتاغدىكى ئەڭ ئېگىز چوققا“ دېگەنلىك بولىدۇ. خانتەڭرى چوققىسى دېڭىز يۈزىدىن 6995 مېتىر ئېگىز، ئەينى زاماندا تۆمۈر چوققا تېخى ئۆلچەنمىگەنلىكتىن خانتەڭرى چوققىسى تەڭرىتاغدىكى ئەڭ ئېگىز

چوققا دەپ قارالغان.

تۆمۈر چوققا: تۆمۈر چوققا تەڭرىتاغدىكى ئەڭ ئېگىز چوققا بولۇپ، ئۇنسۇ ناھىيىسىنىڭ شىمالىي قىسمىغا جايلاشقان. خانتەڭرى چوققىسىنىڭ 20 كىلومېتىر جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. جۇڭگو پەنلەر ئاكادېمىيىسى تاغقا چىقىش ئەترىتىنىڭ 1977-يىلى ئۆلچەپ بېكىتكەن ئېگىزلىكى 7435.29 مېتىر بولۇپ، خانتەڭرى چوققىسىدىن 440.29 مېتىر ئېگىز.

"تۆمۈر چوققا" دېگەن نام "تۆمۈرتاغ"نىڭ نامىدىن كەلگەن. تۆمۈر چوققا تۆمۈر تاغ ئۈستىدىكى چوققا بولغاچقا "تۆمۈر چوققا" دەپ ئاتالغان.

تۆمۈرتو كۆلى: بۇ كۆل تۆمۈر تاغنىڭ غەربىدە، كۆلنىڭ ئورنى خانتەڭرى چوققىسىدىن 170 كىلومېتىر، بەدەلئارت تاغ ئېغىزىدىن 108 كىلومېتىر كېلىدۇ. ھازىرقى ئىسسىقكۆلنىڭ قەدىمكى نامى "تۆمۈرتو كۆلى" ئىدى، مەنىسى "تۆمۈرتاغ كۆلى" دېگەنلىك بولىدۇ[1].

تۆمۈر چوققا رايونىدا خانتەڭرى چوققىسى بىلەن تۆمۈر چوققىدىن باشقا يەنە بىرقانچە ئېگىز چوققىلار بار. ئۇلار ئىچىدە مۇھىملىرى: يىلپىز چوققىسى (6602 مېتىر)، توغبەلچى چوققىسى (6859 مېتىر)، قوچقار چوققىسى (6124 مېتىر)، تەرەن چوققىسى (6934 مېتىر)، قوزباي چوققىسى (6588 مېتىر)، چوڭ قوزباي چوققىسى (6124 مېتىر) قاتارلىقلار بار. بۇلاردىن باشقا يەنە يېقىندىن نام بېرىلگەن ئاقشاتېشى چوققىسى (6446 مېتىر)، قارلەيلىسى چوققىسى (6627 مېتىر)، ئىلىم-پەن چوققىسى (6446 مېتىر) قاتارلىق چوققىلار بار. بۇ يەردە يەنە

[1] «شىنجاڭنىڭ قىسقىچە تارىخى»، 2-توم، 100-بەت.





قەدىمكى مۇزئارت يولىدىكى مەشھۇر داۋانلاردىن: مۇزئارت داۋانبېشى (3155.1 مېتىر)، خادا مۇز داۋانبېشى (3509.8 مېتىر)، شىپالىق (بۇ جاي تارىخىي كىتابلاردا "مۇزئارت ئۆتكىلى" دەپ ئاتىلىدۇ، دېڭىز يۈزىدىن 3582 مېتىر ئېگىز) قاتارلىقلار بار. شىپالىق شىمالىي شىنجاڭ بىلەن جەنۇبىي شىنجاڭنىڭ پاسىلى بولۇپ، جەنۇبىي ۋە شىمالىي مۇزئارت دەريالىرى مۇشۇ يەردىن باشلىنىدۇ.

## 2. "كۇچا" نامى ۋە كۇچا ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

كۇچا تەڭرىتېغىنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، تارىم ئويمانلىقىنىڭ شىمالىي چېتىگە جايلاشقان.

كۇچا مىلادىدىن ئىلگىرى غەربىي رايوندىكى 36 دۆلەتنىڭ بىرى بولغان كۇسەن دۆلىتىنىڭ ئورنى ئىدى. 1883-يىلى چىڭ ھۆكۈمىتى كۇچا نازارىتىنى تەسىس قىلدى. بۇ نازارەت ئاقسۇغا قارايتتى. 1902-يىلى كۇچا ئايمىقىغا ئۆزگەرتىلىپ شايارنىمۇ باشقۇرىدىغان بولدى. 1913-يىلى كۇچا ناھىيىسىگە ئۆزگەرتىلدى ۋە ئاقسۇغا قارايدىغان بولدى.

"كۇچا" دېگەن يەر نامى توغرىسىدا ئۇلۇغ ئالىم مەھمۇت قەشقەرى «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا: "كۇسەن 'كۇچا' دەپ ئاتىلىدىغان شەھەرنىڭ يەنە بىر نامى"[1] دەپ كۆرسەتكەن.

بۇ تارىخىي خاتىرە بۇنىڭدىن 1000 يىل بۇرۇن مەھمۇت قەشقەرى ياشىغان زاماندىلا كۇچانىڭ شەھەر ھالىتىگە كىرىپ

[1] مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 1-توم، 526-بەت.

بولغانلىقى ۋە ئۇنىڭ "كۇچا"، "كۇسەن" دېگەن ئىككى خىل نامى بارلىقىنى، "كۇچا" دېگەن نامى "كۇسەن"گە قارىغاندا كۆپرەك قوللىنىلىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. دېمەك، قەدىمدە "كۇچار" بىلەن "كۇسەن" تەڭ قوللىنىلغان. كېيىنكى دەۋرلەردە "كۇسەن" دېگەن نام ئىستېمالدىن قالغان.

"كۇچا" پارسچە "كۇچاھ*" ("قۇدۇق بار" دېگەن مەنىدە) دىن ئۆزگەرگەن سۆز ئەمەس. "كۇچا" چاغاتايچە كىتابلاردا "كۇچار" دەپ ئاتىلاتتى. "كۇچار" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "كۇچ" دېگەن تۈپ سۆزدىن "كۇچا"، "كۇچار" بولغان. لوغەت مەنىسى "كۇچ چىقارغۇچى" دېگەنلىك بولىدۇ. ئەينى زاماندا ئىستېمال مەنىسى "خەلقى ئىشچان، تىرىشچان" دېگەنلىك بولاتتى. كۇچانىڭ تارىختىن بۇيان "ئاۋات، باياشات يۇرت" دەپ ئاتىلىشىمۇ كۇچا خەلقىنىڭ ئىشچانلىقىنىڭ دەلىلى.

"كۇسەن" دېگەن نامغا كەلسەك، "كۇسەن" قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى بولۇپ، "كۇچ-قۇۋۋەت" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ[1].

دېمەك، "كۇچا" بىلەن "كۇسەن" مەنىداش سۆز.

**سۇگەتتام:** كۇچادىكى باشقۇرۇش ئورنىنىڭ نامى، خەنزۇچە "ساۋخۇ" (草湖) دەپ ئاتىلىدۇ، ئەسلىي ئۇيغۇرچە نامى "سۆگەتتام" دەپ ئاتىلاتتى.

**تاۋغۇش:** كۇچا ناھىيىسىدىكى چارۋىچىلىق فېرمىسىنىڭ خەنزۇچە نامى "ساۋخۇ" (草湖) دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ، ئەسلىي ئۇيغۇرچە نامى "تاۋغۇش" ئىدى.

**داشكۆل:** كۇچادىكى بىر كۆلنىڭ هازىرقى خەنزۇچە نامى "ساۋخۇ" (草湖) دەپ ئاتىلىۋاتىدۇ، ئەسلىي ئۇيغۇرچە نامى

① «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، 362-بەت.





"داشكۆل" ئىدى.

**چىلانلىق:** هازىرقى كۇچا ناھىيە بازارلىق هۆكۈمەت تۇرغان جاي ئىلگىرى "چىلانلىق" دەپ ئاتىلاتتى.

**كۆكگۈمبەز:** هازىرقى ئىشغىلا يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "كۆكگۈمبەز" دەپ ئاتىلاتتى.

**توققۇز توما:** هازىرقى چىمەن يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "توققۇز توما" دەپ ئاتىلاتتى.

**كۆكتىكەن:** هازىرقى بېھىشباغ يېزا يېزىلىق هۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "كۆكتىكەن" دەپ ئاتىلاتتى.

**ئۇزۇن كەنتى:** هازىرقى خانقاتام يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "ئۇزۇن" دەپ ئاتىلاتتى.

**ياقا مەھەللىسى:** بۇ مەھەللە ئىلگىرى "ياقا ئېرىق مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى. چۈنكى، كۇچا دەرياسى تەلەمەت چوقىسىدىكى مۇزلۇقلاردىن باشلىنىپ چوڭكۆل، شاخبۇلاق، ئېغىز ئاغزى ۋە كانلاردىن ئۆتۈپ ئېرىق ئارىسىغا كەلگەندە بەش چوڭ ئېرىققا ئايرىلىپ كۇچانىڭ سۇغىرىش رايونلىرىغا تارقىلىدۇ. شەرقتىن ھېسابلىغاندا بىرىنچى تارمىقى مازارباغ ئارقىلىق ياقائېرىق (هازىر "ياقا" دېيىلىدۇ) قا كېلىدۇ. شۇڭلاشقا قەدىمدىن تارتىپ "ياقائېرىق" دەپ ئاتىلىپ كەلگەن. كېيىنچە "ئېرىق" سۆزى چۈشۈپ قېلىپ "ياقا" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى.

**لەڭگەر كەنتى:** هازىر ياقا يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "لەڭگەر" دەپ ئاتىلاتتى.

**ئاچال كەنتى:** هازىرقى ئاغى يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "ئاچال" ئىدى.

**قارابۇقا:** هازىرقى سورتلۇق ئۇرۇق مەيدانى تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "قارابۇقا" دەپ ئاتىلاتتى.

خانىقاتام: "خانىقا مەھەللىسى" دېگەن مەنىدە.

ئالاقاغا: ھازىر كۇچا ناھىيىسىدىكى بىر يېزىنىڭ نامى. "ئالاقاغا" ئەسلىي "ئالاقارىغوي"دىن ئۆزگەرگەن. بۇ ھەقتە «تۈركىي تىللار دىۋانى»دا: "قارىغوي—تاغنىڭ تۆپىسىگە ياكى ئېگىز يەرگە مۇنار شەكلىدە ياسالغان تۇر. ئۇنىڭ ئۇستىگە ئوت يېقىپ دۈشمەننىڭ كەلگەنلىكىدىن خەۋەر بېرىدۇ. شۇنىڭغا قاراپ كىشىلەر تەييارلىق قىلىدۇ" دەپ خاتىرىلەنگەن. ئۇندىن باشقا "ساقاغۇ"، "قىزىل قاغۇ" دېگەن ناملارمۇ "ساق قارىغۇي"، "قىزىل قارىغۇي" دېگەن سۆزلەردىن ئۆزگەرگەن[1].

## 3. "توقسۇ" نامى ۋە توقسۇ ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

توقسۇ ناھىيىسى تارىم ئويمانلىقىنىڭ شىمالىي قىسمىغا جايلاشقان. توقسۇ ئىلگىرى كۇچا ناھىيىسىگە قارايتتى. 1930-يىلى ئايرىم ناھىيە بولغان.

"توقسۇ" دېگەن سۆز "سۇيى مول" دېگەن مەنىدە. توقسۇ ناھىيىسى ئۆگەن دەرياسىنىڭ باش قىسمىغا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن سۇيى ئەلۋەك، زىرائەتلەر سۇغا قانىدۇ. شۇڭلاشقا بۇ يۇرت "توقسۇ" (زىرائىتى سۇغا قانىدىغان يۇرت) دەپ ئاتالغان.

يەركەن سەئىدىيە خانلىقى دەۋرىدە "دۈشەنبە بازار" ("دۈشەنبە كۈنى بازار بولىدىغان جاي" دېگەن سۆز) دەپ نام بېرىلگەن. شۇندىن كېيىن بۇ يۇرت بارا-بارا "توقسۇ دۈشەنبە" ياكى

① ئوسمان ھوشۇر: «كۇسەن ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى بەزى يەر ناملىرى ھەققىدە قىسقىچە بايان»، «شىنجاڭ مەدەنىيەت يادىكارلىقلىرى» ژۇرنىلى، 1995-يىل 2-سان، 104-بەت.





"دۈشەنبە بازار" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى.

1930-يىلى توقسۇ ناھىيە بولغاندىن كېيىن ئۇيغۇرچە نامى "توقسۇ ناھىيىسى" دەپ ئاتىلىدىغان بولدى. ھۆكۈمەتنىڭ خەنزۇچە ھۆججەتلىرىدىمۇ "توكىسۇ" (托克苏) دەپ خاتىرىلەندى. 1941-يىلى خەنزۇچە نامى "شىنخې" (新和)غا ئۆزگەرتىلدى. بۇ ھەقتە 1941 - يىلى «شىنجاڭ گېزىتى» نىڭ 1-ئاۋغۇستتىكى سانىدا: "توقسۇ(托克苏) دېگەن نام 'توقسۇن' (托克逊) بىلەن ئوخشىشىپ قالىدىغان بولغاچقا ھۆكۈمەت ئالاقىلىرى كۆپ ھاللاردا خاتا تارقىتىلىپ قالىدىكەن. شۇڭا 'شىنخې' غا ئۆزگەرتىلدى" دەپ كۆرسىتىلگەن. ئۇيغۇرلار يەنىلا "توقسۇ" ياكى "دۈشەنبە بازار" دەپ ئاتاۋەردى.

"ئۆگەن" ۋە "ئۆگەن دەرياسى" دېگەنناملار توغرىسىدا: ئۆگەن ھازىرقى توقسۇ ناھىيىسىدىكى بىر كەنتنىڭ نامى. خەلقىمىز ئىچىدە ئېغىزدىن ئېغىزغا داۋاملىشىپ بىزگىچە يېتىپ كەلگەن مەلۇماتلارغا ئاساسلانغاندا، ئىلگىرى بۇ جاي ئۆگەن دەرياسى بويىدىكى (ئۇ چاغلاردا ئۆگەن دەرياسى مۇشۇ جايدىن ئاقىدىكەن) بوز يەر بولۇپ، سەئىدىيە خانلىقىنىڭ دەسلەپكى يىللىرى خانلىق كۇچادىن بىر بۆلۈك شەھەر ئاھالىسىنى بۇ جايغا كۆچۈرۈپ، بوز يەر ئېچىپ تېرىقچىلىق قىلىشقا ئورۇنلاشتۇرغان. دېھقانچىلىققا كۆنمىگەن شەھەر خەلقى قېچىپ توختىماي، بەگكە: "دېھقانچىلىقنى بىلمەيدىكەنمىز، يۇرتىمىزغا قايتىپ كېتىشكە رۇخسەت قىلىنسا" دەپ ئىلتىماس قىلغانىكەن. بەگ بۇ يەرگە كېلىپ، بۇ يەرنىڭ سۇيى ئەلۋەك، تۇپرىقى ئۇنۇمدار ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ: "بۇ يەر ياخشى يەر ئىكەن، بۇ يەردىن كېتىشكە بولمايدۇ. بۇ يەردە يەر ئېچىپ، دېھقانچىلىق قىلىسىلەر" دەپتۇ. بوز يەر ئېچىشقا كەلگەنلەر: "بىز ئاتا-بوۋىمىزدىن تارتىپ بازاردا سودا-سېتىق

بىلەن شۇغۇللىنىپ كەلگەن، يېزا تۇرمۇشىغا ماسلىشالمايدىكەنمىز، يەر تېرىشنىمۇ بىلمەيدىكەنمىز“ دېيىشىدىكەن. بەگ: ”تېرىقچىلىق قىلىشنى بىلمىسەڭ ئۆگەن“ دەپ جاۋاب بېرىپتۇ. شۇندىن باشلاپ بۇ يۇرتنىڭ نامى ”ئۆگەن“ بولۇپ قاپتۇ.

ئۆگەن دەرياسى تارىم دەرياسىنى ھاسىل قىلىدىغان مۇھىم دەريالارنىڭ بىرى بولۇپ، مۇزئارت، قاپسىلاڭ، تەلۋىچۇك، قارىسۇ دەريالىرى سۆگەت بۇلاقتىن ئۆتۈپ قىزىل مىڭئۆينىڭ 10 كىلومېتىر غەربىدە (يوقىرىقى ئېقىنىدا) قىزىل دەريا بىلەن قوشۇلۇپ ئۆگەن دەرياسىنى ھاسىل قىلىدۇ.

ئۆگەن دەرياسى ئىلگىرى چۆلتاغ ئېغىزىدىن چىققاندىن كېيىن غەربىي جەنۇبقا قاراپ ئېقىپ، ھازىرقى ئۆگەن كەنتى، ئۇچقات قەدىمكى شەھىرى ۋە شايارلاردىن ئۆتۈپ تارىم دەرياسىغا قۇيۇلاتتى. ئۆگەن دەرياسى ئۆگەن كەنتى پەيدا بولۇشتىن ئىلگىرى ”ئۇچقات دەرياسى“ دەپ ئاتالغان بولۇشى مۇمكىن. چۈنكى، خەلقىمىز دەريالارنىڭ نامىنى شۇلار ئېقىپ ئۆتىدىغان جايلارنىڭ نامىلىرى بىلەن ئاتاشنى بىرخىل ئادەت قىلىپ كەلگەن. سەئىدىيە خانلىقى دەۋرىگە كەلگەندە يەنى ئۆگەن كەنتى پەيدا بولغاندىن كېيىن ئۆگەن كەنتى ئەتراپىدىن ئۆتىدىغان ئۇچقات دەرياسى بارا-بارا ”ئۆگەن دەرياسى“ دەپ ئاتىلىدىغان بولغان.

دايۇلتۇز يەكشەنبە بازار: توقسۇ ناھىيىسىنىڭ بىر يېزىسى بولۇپ، ئەسلىي نامى ”يۇلتۇزباغ“ ئىدى. سەئىدىيە خانلىقى دەۋرىدە ”يەكشەنبە بازار“ دەپ ئاتالغان.

شۇيۇلتۇز: توقسۇ ناھىيىسىنىڭ بىر يېزىسى، ئورنى دايۇلتۇزغا (يۇلتۇزباغقا) يېقىن بولۇپ، ئەسلىي نامى ”قاراقۇم“ دەپ ئاتىلاتتى.





ئۇچقات: توقسۇ ناھىيىسىدىكى بىر يېزا نامى بولۇپ، ”ئۇچقات شەھەر“ دېگەن نامدىن ئۆزگەرگەن. بۇ نام ئەسلىي بۇ جايدىكى كوناشەھەر خارابىسىنىڭ نامى ئىدى.

## 4. ”ئۇچتۇرپان“ ۋە ”كەلپىن“ نامىلىرى توغرىسىدا

ئۇچتۇرپان ئەسلىي ”ئۇچ“ دەپ ئاتىلاتتى. بۇ ھەقتە ئۇلۇغ ئالىم مەھمۇت قەشقەرى «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا: ”ئۇچ مەشھۇر بىر شەھەرنىڭ نامى. توشقان دەرياسى ئۇچ شەھىرىدىكى بىر دەريا“[1] دەپ كۆرسەتكەن. ئۇچتۇرپان ھەققىدە موللا موسا سايرامى ”ئۇچتۇرپان كونا قەدىمىي شەھەردۇر. ئۇنىڭ بۇرۇنقى ئېتى ئۇچ ئىكەن، يەنە شەھىرى بەربەر دەپمۇ ئاتىلىدۇ“[2] دەيدۇ.

ئىلگىرى ئۇچ ھازىرقى ئاقچى ناھىيىسى ئورنىدا ئىدى. توشقان دەرياسى ھازىرقى ئۇچتۇرپان بازىرىنىڭ يېنىدىن ئېقىپ ئۆتىدۇ. بۇ دەريا ھازىرمۇ ”توشقان دەرياسى“ دەپ ئاتىلىدۇ.

ئاپاق خوجا باشلاپ كەلگەن موڭغۇل ئۇيراتلىرىنىڭ 17-ئەسىردىكى قىرغىنچىلىقى بولۇپمۇ چىڭ سۇلالىسىنىڭ 1765-يىلدىكى ئۇچتۇرپان دېھقانلار قوزغىلىڭىنى ۋەھشىيلەرچە باستۇرۇپ، يەرلىك خەلقنى قەتلىئام قىلىشى تۈپەيلىدىن، ئۇچتۇرپاندا ئادەم ئىنتايىن شالاڭلاپ كەتكەنىدى. شۇ يىللاردا چىڭ سۇلالىسى ھۆكۈمىتى تۇرپاندىن نۇرغۇن ئادەم كۆچۈرۈپ كېلىپ بۇ جايغا ئورۇنلاشتۇردى. شۇندىن كېيىن بۇ جاي ”ئۇچتۇرپان“ دەپ ئاتىلىدىغان بولدى. ھازىر بۇ ئېچىنىشلىق تارىخنىڭ شاھىدى

---

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 1-توم، 49-بەت.

② موللا موسا سايرامى: «تارىخى ھەمىدىي»، 656-بەت.

سۇپىتىدە ئۇچتۇرپاندا پىچان، قاراغوجا، توقسۇن، ياڭخى(يانقىر) قاتارلىق تۇرپاندىكى يەر نامىلىرى بىلەن ئاتىلىدىغان جايلار بار[1].

ئۇچتۇرپان تارىختا "شەھىرى بەربەر" دەپ ئاتالغان. رۇس پولكوۋنىكى ئا. ن. كروپاتكىن «قەشقەرىيە» دېگەن ئەسىرىدە "ئۇچتۇرپاندىن چىقسا يولنىڭ سول تەرىپىدە تەخمىنەن 10 چاقىرىم[2] يىراقتا بەربەر تاغ تىزمىلىرى ئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ. بۇ تاغنىڭ نامى مۇشۇ تاغ ئۈستىدە مەۋجۇت بولۇپ ئۆتكەن بەربەر شەھىرىگە ئاساسەن قويۇلغان. بەربەر تېغىدىن ئۆتسە يول ياقىسىدا قاراتېكە تېغى، توسما تېغى ۋە باش ئاقما تاغلىرى بار"[3] دەپ يازىدۇ.

دېمەك، رۇس پولكوۋنىكى ئا. ن كروپاتكىن 1876-يىلى يەنى بۇندىن 100 نەچچە يىل بۇرۇن ئۇچتۇرپانغا كېلىپ بۇ يەردىكى بەربەر تاغنى ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدە "شەھىرى بەربەر" دېگەن بىر قەدىمكى شەھەرنىڭ بولغانلىقىنى ئېنىقلىغان. كىتابتىكى مەلۇماتتىن قارىغاندا شەھىرى بەربەرنىڭ ئورنى ھازىرقى ئۇچتۇرپان ناھىيە بازىرىنىڭ جەنۇبىدىكى قۇرۇقتاغ (بەربەرتاغ) نىڭ ئۈستىگە جايلاشقان دەپ ئېيتىشقا بولىدۇ. جۇغراپىيىلىك ئورنىدىن قارىغاندا "شەھىرى بەربەر" ئۇچتۇرپان قەدىمكى شەھىرى بولۇشى مۇمكىن. شۇنداق بولغاندا، ئۇچتۇرپاننىڭ قەدىمكى نامى "شەھىرى بەربەر ئىدى" دەپ ئېيتالايمىز.

كەلپىن ناھىيىسى: تارىم ئويمانلىقىنىڭ غەربىي شىمالىي چېتىگە، قېيىرتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە جايلاشقان.

گۇاڭشۇنىڭ 28-يىلى (1902-يىلى) كەلپىن تەپتىش بېگى

[1] موللا موسا سايرامى: «تارىخى ھەمىدىي»، 656-بەت.

[2] بىر چاقىرىم 1.068 كىلومېتىرغا تەڭ.

[3] ئا.ن.كروپاتكىن: «قەشقەرىيە»، سودا نەشرىياتى، 1982-يىل خەنزۇچە نەشرى، 290-بەت.





ئەمەلدىن قالدۇرۇلۇپ، كەلپىن تارماق مۇداپىئە نائىپ ھاكىمى قويۇلغان. مىنگونىڭ 1-يىلى (1912-يىلى) كەلپىن تەپتىش بېگى ئەسلىگە كەلتۈرۈلگەن ۋە ئونسۇغا قارىغان. 1930-يىلى 10-ئايدا ناھىيىگە ئۆزگەرتىلگەن.

"كەلپىن" دېگەن نام توغرىسىدا خەلق ئارىسىدا، "كەلپىن ئىلگىرى كەلكىن ئىدى، كېيىن كەلپىن بولۇپ قالغان" دېگۈچىلەرمۇ بار. شۇنداقلا يەنە "كەلپىن دېگەن سۆز — گەمە دېگەن سۆز" دېگۈچىلەرمۇ بار[1]. مەن مۇشۇ ئىككى ئاتالغۇنى ئاساس قىلغان ھالدا "كەلپىن" سۆزى توغرىسىدا خېلى كۆپ ماتېرىياللارنى ئىزدەپ كۆردۈم. بۇ ھەقتە ئەقىلگە مۇۋاپىقراق چۈشەنچە مۇنداق بولۇشى كېرەك: "كەلپىن" ئەسلىدە "كەلكىن" ئىدى، كېيىن ئۆزگىرىپ "كەلپىن" بولۇپ قالغان، "كەلپىن" قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى بولۇپ، "كەلكۈنسۇ، قىيانسۇ" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا: "كەلكىن — كەلكۈن، سەل (چوڭ دەريا ياكى دېڭىز سۇلىرىنىڭ تېشىشى)"[2] دەپ كۆرسىتىلگەن.

كەلپىن ناھىيە بازىرىنى ئالىدىغان بولساق، ئۇنىڭ ئەتراپى تاغلار بىلەن ئورالغان ئويمان يەر، ئۇنىڭ شەرقىي شىمالىنى بەربەر تاغ تىزمىلىرى ، غەربىي شىمالىنى قېيىرتاغ، غەرب ۋە جەنۇب تەرەپلىرىنى خىۋتاغ ۋە كەلپىن تاغلىرى ئوراپ تۇرىدۇ. ئەتراپتىكى تاغلاردىن كەلگەن يەر ئاستى، يەر ئۈستى سۇلىرىدىن ھاسىل بولغان كەلپىن دەرياسى كەلپىن بازىرىنى ياقىلاپ ئاقىدۇ. كەلپىننىڭ جۇغراپىيىسىدىن قارىغاندا، كەلپىن رايونىنى كەلكۈن بىرقەدەر كۆپ كېلىدىغان جاي دېيىشكە بولىدۇ. شۇڭلاشقا

[1] نيۇرۇيچىن: «شىنجاڭدىكى يەر نامىلىرى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان»، 135-بەت.

[2] «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى، 343-بەت.

"كەلكىن" دېگەن بۇ نام شۇ جاينىڭ جۇغراپىيىسىگە ئاساسەن قويۇلغان نامدۇر دەپ ئېيتالايمىز.

## 5. باي، شايار ۋە ئاۋات ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

باي ناھىيىسى: باي ناھىيىسى تەڭرىتاغنىڭ غەربىي قىسمىنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، چۆلتاغنىڭ شىمالىي چېتىدىكى باي ئويمانلىقىغا جايلاشقان. ئومۇمىي يەر كۆلىمى 15 مىڭ 336 كۋادرات كىلومېتىر. 1882-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان.

باي ناھىيىسىنىڭ يېرى مۇنبەت، ئىقلىمى مۆتىدىل، سۇ بايلىقى مول. ناھىيە دائىرىسىدە مۇزئارت، قاپسىلاڭ، تەلۋىچۇك، قاراسۇ، قىزىل قاتارلىق بەش ئېچكى دەريا بار بولۇپ يىللىق ئېقىن مىقدارى 2 مىليارد 790 مىليون كۇب مېتىر، چىقىرىشقا بولىدىغان يەر ئاستى سۈيى 1 مىليارد كۇبمېتىر. كۆمۈر، تۆمۈر، مىس، گىپس، تۇز، نېفىت، تەبىئىي گاز قاتارلىق 40 نەچچە خىل كان بايلىقى بار. سۇربوغا، يىلپىز، ياۋا توڭگۇز، ئېيىق، بۆرە، ئارقار، ئۇلار قاتارلىق ياۋايى ھايۋانلار ۋە ئۇچار قۇشلار بار. چۇچۇكبويا، قانتېپەر، تاغ لەيلىسى، كەتىرا قاتارلىق ياۋا دورا ئۆسۈملۈكلىرى چىقىدۇ. شەمشاد، قېيىن، قارىغاي قاتارلىق ئورمان بايلىقلىرى مول. شۇڭلاشقا ئەجدادلىرىمىز بۇ زېمىنغا "باي" دەپ نام بەرگەن.

قىيىر: بايدىكى بىر يېزىنىڭ نامى بولۇپ، خەنزۇلار "خېيىڭشەن" (黑英山) دەپ ئاتايدۇ. قېيىر يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "قازانچى" ئىدى.

سايرام: "سايرام" بايدىكى بىر يېزىنىڭ نامى. «تۈركىي تىللار




دىۋانى» دا، "سايرام" دېگەن سۆزنى "تېيىز" دەپ چۈشەندۈرگەن[1].

قىزىل: بايدىكى بىر يېزىنىڭ نامى بولۇپ، يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ نامى "ئۆتەڭ كەنتى" دەپ ئاتىلىدۇ.

توقسۇن: بايدىكى بىر يېزىنىڭ نامى بولۇپ، يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئىلگىرى "ئاناقىز" دەپ ئاتىلاتتى.

كانچى: بايدىكى بىر يېزىنىڭ نامى، يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئىلگىرى "قۇرما" دەپ ئاتىلاتتى.

لۇدەنزە(路店子): باي ناھىيىسىدىكى بىر كەنت. "لۇدەنزە"— "ئۆتەڭ" دېگەنلىك بولىدۇ.

مىرزاتام: بايدىكى بىر كەنتنىڭ نامى بولۇپ، "مىرزا مەھەللىسى" دېگەن مەنىدە.



شايار ناھىيىسى: شاياز ناھىيىسى تارىم ئويمانلىقىنىڭ شىمالىي قىسمىغا جايلاشقان. 1903-يىلى شايار ناھىيىسى تەسىس قىلىنغان. "شايار" ئەسلىي "شاھيار" ئىدى، كېيىنچە ئۆزگىرىپ "شايار" بولۇپ قالغان.

"شاھيار"—"پادىشاھى خەلقىگە كۆيىنىدۇ، پادىشاھ خەلق بىلەن بىر نىيەت، بىر مەقسەتتە" دېگەن مەنىدە.

مازار كەنتى: قىزىلبايراق يېزىسىنىڭ يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايى ئىلگىرى "مازار" دەپ ئاتىلاتتى.

چىنەباغ كەنتى: ھازىرقى يېڭى مەھەللە يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "چىنەباغ" ئىدى.

---

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 3-توم، 243-بەت.

ئارا مەھەللە: هازىرقى نۇرباغ يېزىلىق هۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي نامى "ئارا مەھەللە" ئىدى.

قۇمئېرىق كەنتى: هازىرقى تارىم يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي نامى "قۇمئېرىق" ئىدى.

قىرچىن كەنتى: 1-چارۋىچىلىق فېرمىسىنىڭ شتابى تۇرۇشلۇق جايىنىڭ ئەسلىي نامى "شامال قىرچىن" ئىدى.



ئاۋات ناھىيىسى: ئاۋات ناھىيىسى تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، تەكىماكان قۇملۇقىنىڭ شىمالىي چېتىگە، ئاقسۇ، يەكەن، خوتەن دەريالىرىنىڭ تىنىمىسىدىن هاسىل بولغان دېلتىغا جايلاشقان. ئاۋات ناھىيىسى چاڭ سۇلالىسى يىللىرى ئاقسۇ ناھىيىسىگە قارايتتى. مىنگونىڭ 19-يىلى (1930-يىلى) 10-ئايدا ئاۋات ناھىيىسى تەسىس قىلىنغان.

تامتوغراق: ئاۋات ناھىيىسىنىڭ بىر يېزىسى بولۇپ، ئورنى ناھىيە بازىرىنىڭ ئالتە كىلومېتىر غەربىگە توغرا كېلىدۇ. "تامتوغراق"—"توغراقلىق مەھەللە" دېگەن مەنىدە. بۇ يەردە توغراق كۆپ بولغاچقا شۇنداق نام ئالغان.

يارقوتان: ئاۋات ناھىيىسىنىڭ بىر كەنتى بولۇپ، ناھىيە بازىرىنىڭ 35 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. بۇ يەكەن دەرياسى بويىدىكى كەنت بولۇپ، ئىلگىرى بۇ كەنتتە يار ئۈستىگە سېلىنغان بىر قوتان بولغان. قوتاننىڭ ئورنى يار ئۈستىدە بولغاچقا "يارقوتان" دەپ ئاتىلىپ قالغان.





# تۆتىنچى باب
# خوتەن ۋىلايىتىدىكى بىر قىسىم يەر-جاي ناملىرى

## 1. "خوتەن" ۋە "ئىلچى" ناملىرى توغرىسىدا

خوتەن تارىختا "ئۇدۇن"، "ئىلچى"، "يوتقان" دېگەن ناملار بىلەن مەشھۇر. خوتەن مىلادىدىن ئىلگىرى غەربىي يۇرتتىكى 36 دۆلەتنىڭ بىرى بولغان ئۇدۇن دۆلىتىنىڭ تەۋەلىكىدە بولۇپ، تۇرغۇن يوللار ئۆزئارا تۇتىشىدىغان قاتناش تۈگۈنى ئىدى. خوتەندىن قەدىمكى يىپەك يولىنى بويلاپ شەرققە ماڭسا ئوتتۇرا تۈزلەڭلىككە بارغىلى، غەربكە ماڭسا قەشقەرگە ۋە ئۇ يەردىن رىم ئىمپېرىيىسىگە بارغىلى، جەنۇبقا ماڭسا كېرىيە دەرياسىنى بويلاپ تىبەت ۋە ھىندىستانغا بارغىلى بولاتتى.

"خوتەن" دېگەن نام توغرىسىدا، بەزىلەر "خوتەن" دېگەن نام "ئۇدۇن" دېگەن نامدىن ئۆزگەرگەن بولۇشى مۇمكىن. چۈنكى مىلادى 7- ۋە 8-ئەسىر ئارىلىقىدا هازىرقى خوتەن ۋىلايىتىنىڭ شەرقىدە (هازىرقى كېرىيىدە) "ئۇدۇن دۆلىتى" دېگەن بىر دۆلەت بولغان، بۇ نام شۇنىڭدىن ئۆزگەرگەن دېسە؛ يەنە بەزىلەر "يوتقان" دېگەن نامدىن ئۆزگەرگەن. چۈنكى، هازىرقى خوتەن شەھىرىنىڭ غەربىدىن 11كىلومېتىر يىراقلىقتىكى باغچا بازىرىدا "يوتقان" دېگەن جاي بولۇپ، قەدىمكى يوتقان شەھىرى كۈچلۈك خان تەرىپىدىن 12-ئەسىردە ۋەيران قىلىنغاندىن كېيىن، ئۇ يەردىكى خەلقلەر هازىرقى ئىلچى دەرياسى بويىغا كۆچۈپ كېلىپ ماكانلاشقان. بۇ جاي كېيىن ئاۋاتلىشىپ شەھەرگە ئايلانغان. ئورنى

ھازىرقى سۇ دەرۋازىسى، گوجان دەرۋازىسى ۋە ھېيتگاھ دەرۋازىسىنىڭ ئارىلىقىدا بولۇپ، ئىلچى دەرياسىنىڭ غەربىگە توغرا كېلەتتى، دەيدۇ. يەنە بەزىلەر خوتەن ئەسلىي "قوتان" دېگەن نامدىن ئۆزگەرگەن، چۈنكى بۇرۇن خوتەننىڭ ئەتراپى چارۋىچىلىق رايونى ئىدى، دەيدۇ. مېنىڭچە "خوتەن" دېگەن نام "قوتان" دىن ئۆزگەرگەن دەپ قاراش ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇنراق. چۈنكى:
(1) "قوتان" دېگەن سۆز "خوتەن" دېگەن سۆزگە يېقىن.
(2) ھازىرقى خوتەننىڭ ئورنى قاراقاش ۋە يۇرۇڭقاش دەريالىرىنىڭ ئارىلىقىدىكى ئوت-چۆپى بولۇق جاي بولغاچقا، ياخشى چارۋىچىلىق مەيدانى ئىدى. ئۇنىڭ غەرب، شەرق تەرەپلىرىنى ئىككى دەريا توسۇپ تۇرىدۇ. شىمالىنى ئىككى دەريانىڭ قوشۇلغان جايى بولغان قوشلاش توسۇپ تۇرىدۇ، جەنۇبىنى بولسا قاراڭغۇتاغ توسۇپ تۇرىدۇ. شۇڭا بۇ جاي تەبىئىي توساقلار بىلەن توسۇلغان، ماللار خالىغانچە ئوتلايدىغان، ھېچقاياققا قېچىپ كېتەلمەيدىغان تەبىئىي قوتان ئىدى. شۇڭا "قوتان" دېگەن نام بۇ يەرنىڭ جۇغراپىيىسىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ.

خوتەن شەھىرىنى كىشىلەر "ئىلچى" دەپمۇ ئاتايدۇ. بەزىلەر "ئىلچى" دېگەن نام ئەسلىي "ئارالچە" (كىچىك ئارال) دىن ئۆزگەرگەن: چۈنكى، خوتەن شەھىرى ئىككى دەريانىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بىر ئارالچە (كىچىك ئارال) بولغاچقا، شۇنداق دەپ ئاتالغان. يىللارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن "ئارالچە" دېگەن سۆز "ئىلچى" دېگەن سۆزگە ئايلىنىپ قالغان، دېيىشىدۇ. مېنىڭچە بۇنداق دېيىشمۇ توغرا ئەمەس. گەرچە "ئارالچە" دېگەن بۇ سۆز بۇ يەرنىڭ جۇغراپىيىسىگە ماس كەلگەندەك كۆرۈنسىمۇ "ئارالچە" بىلەن "ئىلچى" دېگەن بۇ ئىككى سۆز ئاھاڭ جەھەتتىن بىر - بىرىگە يېقىنلاشمايدۇ. "ئىلچى" دېگەن سۆز قەدىمكى ئۇيغۇرچە سۆز





بولۇپ، "ئەلچى( "دىپلومات) دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. لېكىن "ئەلچى" بىرخىل ئەمەل نامى بولۇپ، ئۇ يەر نامىنى بىلدۈرمەيدۇ. بۇ يەردىكى "ئىلچى" سۆزى "ئىل+ئىچى" دېگەن ئىككى سۆزدىن تۈزۈلگەن بولۇپ، كېيىنچە ئوتتۇرىدىكى "ئى" ھەرپى چۈشۈپ قېلىپ "ئىلچى" بولۇپ قالغان بولۇشى مۇمكىن. "ئىل" قەدىمكى ئۇيغۇرچىدا، "ئەل، خەلق، يۇرت، دۆلەت" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. ئۇنىڭغا "ئىچى" قوشۇمچىسى قوشۇلۇپ، "ئىلئىچى" بولغان. بۇ "ئەل ئىچى"، "يۇرت ئىچى"، "ئاۋات جاي" دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. چۈنكى قەدىمكى زاماندا چارۋىچىلىق ئاساس قىلىنغاچقا، كۆپ ساندىكى كىشىلەر ئوتلاق قوغلىشىپ، ئەلدىن ئايرىلىپ، چەت-ياقا جايلاردا ياشايتتى. مەھەللىلەر، يۇرتلار، شەھەرلەر ئاز ئىدى. شۇڭا، ئادەم كۆپ جايلاشقان جايلارنى "ئەلئىچى" دەپ ئاتىغان[1].

## 2. "گۇما" نامى ۋە گۇما ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

گۇما ناھىيىسى: تەكلىماكان قۇملۇقىنىڭ جەنۇبىي چېتىگە، قاراقورۇم (كۇئىنلۇن) تېغىنىڭ شىمالىي ئېتىكىگە جايلاشقان. گۇما ناھىيىسىنىڭ جەنۇب تەرىپى قاراقورۇم تېغى ئارقىلىق ھىندىستان، پاكىستان بىلەن چېگرىلىنىدۇ. 1902-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان.

ھازىر "گۇما" دەپ ئاتىلىۋاتقان بۇ جاينىڭ ئەسلىي نامى "پىشا" ئىكەن. قەدىمكى "پىشا" دۆلىتىنىڭ ئورنى ھازىرقى

① «ئۈرۈمچى كەچلىك گېزىتى»، 1992-يىل 11-يانۋار سانى.

زاڭگوينىڭ تەخمىنەن بەش كىلومېتىر شىمالىدىكى قەدىمكى خارابىلىكتە بولۇپ، يەرلىك پېشقەدەملەرنىڭ ئېيتىشىچە، بۇ جايدا ئۆرۈك ياخشى پىشمايدىكەن. ئەجدادلىرىمىز بۇ جاينى ئۆزلەشتۈرۈش مەقسىتىدە ھەر خىل ئۆرۈك سورتلىرىنى ئۆستۈرۈپ كۆرۈپتۇ. بۇ جەرياندا كىشىلەر دائىم بۇ جايدا"ئۆرۈك پىشارمۇ"؟ دەپ سورايدىكەن. ئۆرۈك ئۆستۈرگۈچىلەر "پىشا" دەپ جاۋاب بېرىدىكەن. شۇنىڭ بىلەن بۇ جاينىڭ نامى "ئۆرۈك پىشا" بولۇپ قاپتۇ. يىللارنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ئۆرۈك سۆزى چۈشۈپ قېلىپ "پىشا" دەپ ئاتىلىدىغان بولۇپ قاپتۇ. كېيىنچە بۇجايدىكى كىشىلەر بارا-بارا ھازىرقى گۇمىغا كۆچۈپتۇ. گۇمىنىڭ ئەينى زاماندىكى نامى "قۇما" ئىكەن. ئۆيلىرى قۇمىغا ئوخشاش ياسىلىدىكەن[①] (ھازىرمۇ بۇنداق ئۆيلەر بار). خەنزۇچە "皮山" دېگەن سۆز "پىشا" دېگەن ئۇيغۇرچە سۆزنىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسى، خەنزۇچە "固玛" دېگەن سۆز "قوما" دېگەن ئۇيغۇرچە سۆزنىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر.

موكويلا: بۇ يەرنىڭ ئادەملىرى تاغار، پالاز، ئەدىيال، توقۇشنى كەسىپ قىلغاچقا، "موكويلا" دەپ ئاتالغانىكەن.

مۇجى: "مۇجى"نى بەزىلەر "مەۋج ئۇرۇپ تۇرغان يەر" دەيدۇ. يەنە بەزىلەر "ئۇلۇغلار كەلگەندە بۇ جايدىكى كىشىلەر ئۇلارنىڭ خۇرجۇنىنى مۇجۇپ بېقىپ، بىزگە نېمە ئەكەلدىكىن دېگەچكە "مۇجى" دەپ ئاتىلىپ قالغان دېيىشىدۇ.

زاڭگۇي: بۇ ھەقتە بەزىلەر "زاڭگوي" ئەسلىي "زەنگويا" دېگەن نامدىن ئۆزگەرگەن، مەنىسى "چىرايلىق قىز" دېگەنلىك بولىدۇ دېيىشىدۇ. يەنە بەزىلەر ئۇلۇغلار زاڭگويغا كەلگەندە ئالدىغا زاڭ

① قۇما—يۇلغۇن ياكى توغراق نوتىلىرىدىن ياسالغان ئۆي قۇشلىرىنىڭ كاتىكى.





ئاش (سەي سېلىپ يەيدىغان قوناق ئۇمىچى) ئېتىپ ئېلىپ چىققاچقا "زاڭگوي" دەپ نام قويغانىكەن، دېيىشىدۇ.

پىيالما: بۇ "بىئالما" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن، شۇ يەرنىڭ يەرلىك تىلىدا "بىر" سۆزىنى "بى" دەيدۇ. "بىئالما" دېگەن سۆز ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن "پىيالما" بولۇپ قالغان.

تاختىپەن: قەدىمكى زاماندا گۇما بىلەن خوتەننىڭ چېگرىسىنى ئايرىش ئۈچۈن، بۇ جايغا تاختا قادالغانىكەن. شۇڭا "تاختىپەن" دەپ ئاتالغان.

چولاقنىڭ سېيى: قاغىلىق بىلەن گوما ئارىلىقىدا، 93 كىلومېتىر ئۇزۇنلۇقتىكى سۇسىز، قۇرغاق چۆل بولۇپ، "چولاقنىڭ چۆلى" دەپ ئاتىلىدۇ.

"چولاق" دېگەن نام توغرىسىدا پېشقەدەملەرنىڭ بايان قىلىشىچە، قەدىمكى زاماندا بۇ جايدا بىر چوڭ كۆل ۋە بىر تۇرا (پوتەي) بولۇپ، قوشتاغ، ئىسمىللاردىن كەلگەن ھاشارچىلار بۇ يەردە يىل بويى ھاشارغا ئىشلەيدىكەن. ھاشاردىن قاچقانلارنىڭ قولى كېسىپ تاشلىنىدىكەن. شۇڭا بۇ جاي "چولاق" دەپ ئاتالغانىكەن.

(يۇقىرىكى ماتېرىياللارنى ئابدۇلئەھەد ئالىم تەمىنلىگەن)

ئازغانباغ كەنتى: گۇما ناھىيىسىدىكى ھازىرقى مۇجى يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "ئازغانباغ" دەپ ئاتىلاتتى.

جاڭگال مەھەللە كەنتى: ھازىرقى موكويلا يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "جاڭگال مەھەللە" دەپ ئاتىلاتتى.

يېڭىئۆستەڭ كەنتى: ھازىرقى زاڭگۇي يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "يېڭىئۆستەڭ" دەپ ئاتىلاتتى.

ئۆتەڭ كەنتى: ھازىرقى پىيالما يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "ئۆتەڭ " دەپ ئاتىلاتتى.

سېۋەتچاقا كەنتى: ھازىرقى چودا يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "سېۋەتچاقا" دەپ ئاتىلاتتى.

تۇماق مەھەللىسى: ھازىرقى كۆكتېرەك يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "تۇماق مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى.

## 3. لوپ، قاراقاش، خوتەن، چىرا، كېرىيە، نىيە ناھىيىلىرىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

لوپ ناھىيىسى: لوپ ئىلگىرى كېرىيە ناھىيىسىگە قارايدىغان بىر بازار ئىدى. گۇاڭشۈنىڭ 28-يىلى (مىلادى 1902-يىلى) ئۇ كېرىيىدىن ئايرىلىپ ئايرىم ناھىيە بولغان. شۇ چاغدا لوپ ناھىيىسىدە 11 مىڭ 740 تۈتۈن، 72 مىڭ 763 نوپۇس بار ئىدى.

"لوپ" نىڭ تىل تەۋەلىكى توغرىسىدا «غەربىي ئەللەر سۇ ئېقىنلىرى ھەققىدە» ناملىق ئەسەردە: "تارىم دەرياسى يەنە شەرققە قاراپ ئېقىپ لوپنۇر كۆلىگە قۇيۇلىدۇ. مۇسۇلمان (ئۇيغۇر) تىلىدا لوپ سۇ يىغىلىپ قالغان جاي دېگەننى بىلدۈرىدۇ" دېيىلگەن[1].

يۇڭ بازار كەنتى: ھازىرقى يۇرۇڭقاش بازارلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان جاي ئەسلىي "يۇڭ بازار" دەپ ئاتىلاتتى.

تېرەكلىك كەنتى: ھازىرقى جىيا يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "تېرەكلىك" دەپ ئاتىلاتتى.

كۆنچى مەھەللىسى: ھازىرقى بۇيا يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "كۆنجى مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى.

پادىچى مەھەللىسى: ھازىرقى ناۋا يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت

① ئىمىن تۇرسۇن: «تارىمدىن تامچە»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1990-يىل، ئۇيغۇرچە نەشرى، 428-بەت.





تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "پادىچى مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى.

شەنبە بازار: ھازىرقى سامپۇل يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "شەنبە بازار" دەپ ئاتىلاتتى.

كۆلئېرىق كەنتى: ھازىرقى چارباغ يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "كۆلئېرىق" دەپ ئاتىلاتتى.

قۇمباغ كەنتى: ھازىرقى ھاڭگىيا يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "قۇمباغ" دەپ ئاتىلاتتى.

يولچىكۆل كەنتى: ھازىرقى دول يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "يولچىكۆل" دەپ ئاتىلاتتى.

چوگيول كەنتى: ھازىرقى بەشتوغراق يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "چوگيول" دەپ ئاتىلاتتى.

★ ★ ★

قاراقاش ناھىيىسى: قاراقاش ئىلگىرى خوتەن ناھىيىسىگە قارايتتى. 1919-يىلى خوتەن ناھىيىسىدىن ئايرىلىپ چىقىپ ئايرىم ناھىيە بولغان.

"قاراقاش" ئەسلىي دەريا نامى بولۇپ، قاراقاش دەرياسى ياقىسىغا جايلاشقان يۇرت بولغاچقا، قاراقاش دەرياسى نامى بىلەن ئاتالغان.

شالان مەھەللىسى: ھازىرقى قاراقاش بازارلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئىلگىرى "شالان مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى.

توخۇلا بازىرى: ھازىرقى توخۇلا يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "توخۇلابازىرى" دەپ ئاتىلاتتى.

ئاراباغ كەنتى: ھازىرقى ئاقساراي يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "ئاراباغ" دەپ ئاتىلاتتى.

قوشئاۋات كەنتى: ھازىرقى ئۆرچى يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت

ئورنى ئەسلىي "قوشئاۋات" دەپ ئاتىلاتتى.

باشماڭلاي كەنتى: ھازىرقى ماڭلاي يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "باشماڭلاي" دەپ ئاتىلاتتى.

باشپۇرچاقچى كەنتى: ھازىرقى پۇرچاقچى يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "باشپۇرچاقچى" دەپ ئاتىلاتتى.

جۈمە بازار كەنتى: ھازىرقى ياۋا يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ئەسلىي "جۈمە بازار" دەپ ئاتىلاتتى.

بازار بويى كەنتى: ھازىرقى قاراساي يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "بازار بويى" دەپ ئاتىلاتتى.

ئىمامئەسكەر كەنتى: ھازىرقى يېڭىيەر يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "ئىمامئەسكەر" دەپ ئاتىلاتتى.

يۇرۇڭقاش ۋە قاراقاش دەريالىرى توغرىسىدا: «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا مۇنداق ئىزاھات بېرىلگەن: "قاش ئۆگۈز—خوتەن شەھىرىنىڭ ئىككى يېنىدىن ئاقىدىغان ئىككى دەريا. بىرى، 'يۇرۇڭقاش دەرياسى' دېيىلىدۇ. بۇ يەردىن سۈزۈك قاشتاش چىققاچقا دەريا مۇشۇ نام بىلەن ئاتالغان. يەنە بىرى 'قاراقاش دەرياسى' دېيىلىدۇ. بۇ يەردىن سۈزۈك قاراتاش چىققاچقا دەريا شۇ نام بىلەن ئاتالغان. بۇ تاشلار دۇنيانىڭ باشقا جايلىرىدىن چىقمايدۇ. پەقەت مۇشۇ يەردىنلا چىقىدۇ."[1]

قۇمات پاششىم (كەپتەرخانا) قاراقاش ناھىيە بازىرىنىڭ غەربىي جەنۇبىدىكى قۇملۇقتا جايلاشقان بولۇپ، ئۇيغۇرلار بۇ جاينى "كەپتەرلىك مازار" دەپ ئاتايدۇ. مەلۇماتلارغا قارىغاندا، بۇرۇن بۇ يەردە نۇرغۇنلىغان ياۋا كەپتەرلەر دائىم كىشىلەرگە يول باشلايدىكەن. ئەينى ۋاقىتتا كىشىلەر بۇ

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 2-توم، 208-بەت.





كەپتەرلەرنى "خاسىيەتلىك كەپتەرلەر" دەپ قاراپ كەلگەنىكەن. ھازىر بۇ كەپتەرخانا قۇملۇق ئاستىغا كۆمۈلۈپ قالغان بولۇپ، كىشىلەر ئانچە بىلىپ كەتمەيدۇ[1].

ئىسلامئاۋات: خوتەن ناھىيىسىدىكى بىر يېزا بولۇپ، ئېيتىشلارغا قارىغاندا، قاراخانىيلار دەۋرىدە بۇ جايدا قاراخانىيلارنىڭ مۇسۇلمان ئەسكەرلىرى بىلەن خوتەنلىك مۇسۇلمان بولمىغان ئۇيغۇرلار ئارىسىدا قاتتىق جەڭ بولغان. بۇ جەڭ قىرىق كۈنگە سوزۇلۇپ ھەر ئىككى تەرەپتىن نۇرغۇن ئادەم ئۆلۈپ ئاخىر ئىسلام ئەسكەرلىرى ھەل قىلغۇچ غەلىبىگە ئېرىشىپ خوتەن خەلقىنىڭ مۇسۇلمان بولۇشىغا ئاساس سالغان. شۇڭا بۇ جاي "ئىسلامئاۋات" (ئىسلام غەلىبە قىلغان جاي) دەپ ئاتالغان.



چىرا ناھىيىسى: چىرا ناھىيىسى قاراقورۇم تېغىنىڭ شىمالىي ئېتىكىگە، تەكلىماكان قۇملۇقىنىڭ جەنۇبىي چېتىگە جايلاشقان. 1928-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان.

"چىرا" دېگەن سۆز "چەرا" دىن ئۆزگەرگەن بولۇپ "ئوتلاق" دېگەن مەنىدە[2].

يېڭى بازار كوچىسى: ھازىرقى چىرا بازارلىق ھۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "يېڭى بازار كوچىسى" دەپ ئاتىلاتتى.

① «گۆھەر زېمىن خوتەن»، شىنجاڭ گۈزەل سەنئەت-فوتو سۈرەت نەشرىياتى، 1995-يىل ئۇيغۇرچە نەشرى، 407-بەت.

② «ئۇيغۇر كلاسسىك ئەدەبىياتىدىن قىسقىچە سۆزلۈك»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 1986-يىل نەشرى، 178-بەت.

**دوستلۇق كوچىسى:** هازىرقى چىرا يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "دوستلۇق كوچىسى" دېيىلەتتى.

**ئاقئىلەك كەنتى:** هازىرقى گۇلاخما يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "ئاقئىلەك" دەپ ئاتىلاتتى.

**چوقاباش كەنتى:** هازىرقى دامىكۇ يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "چوقاباش" دەپ ئاتىلاتتى.

**چاقاكەنتى:** هازىرقى چاقا يېزىسىنىڭ تۇرۇشلۇق ئورنى. "چاققا" بىرخىل ياۋا ئوت نامى. بۇ خىل ئوت "چاققاق" دەپمۇ ئاتىلىدۇ. "چاقا" ئەسلىي "چاققاق"تىن ئۆزگەرگەن.

**بادىغان كەنتى:** هازىرقى ئۇلۇغساي يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "بارىغان" دەپ ئاتىلاتتى.

**چىمەنباغ كەنتى:** هازىرقى نۇرى يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "چىمەنباغ" دەپ ئاتىلاتتى.

**باغبېشى كەنتى :** هازىرقى بوستان يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "باغبېشى" دەپ ئاتىلاتتى.



**كېرىيە ناهىيىسى:** كېرىيە ناهىيىسى تارىم ئويمانلىقىنىڭ جەنۇبىي چېتىگە جايلاشقان. 1882-يىلى ناهىيە تەسىس قىلىنغان. بەزىلەر "كېرىيە" ئەسلىي "كەڭرى يەر"دىن ئۆزگەرگەن دېيىشىدۇ. بۇ جاينىڭ تارىخىي جۇغراپىيىلىك ئەھۋالىدىن قارىغاندا، "كېرىيە" ئەسلىي "قىرىيەر" (تېرىلغۇ يەر) دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن دەپ تەسەۋۋۇر قىلىشقا بولىدۇ.

**ئارىش كەنتى:** هازىرقى شەنبە بازار بازارلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "ئارىش" دەپ ئاتىلاتتى.

**قوتاز ئېرىق كەنتى:** هازىرقى كۆكيار يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى





ئەسلىي "قوتازئېرىق" دەپ ئاتىلاتتى.

**قارلىغاچ كەنتى:** هازىرقى ئارال يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "قارلىغاچ" دەپ ئاتىلاتتى.

**قاچۇن كەنتى:** هازىرقى مۇغاللا بازارلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "قاچۇن" دەپ ئاتىلاتتى.

**يايلىغان كەنت:** هازىرقى ئارىش يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "يايلىغان" دەپ ئاتىلاتتى.

**بازار كەنتى:** هازىرقى لەڭگەر يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "بازار" دەپ ئاتىلاتتى.

**قىتىچى كەنتى:** هازىرقى سىيەك يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "قىتىچى" دەپ ئاتىلاتتى.

**قاراباغ كەنتى:** هازىرقى توغراغاز يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "قاراباغ" دەپ ئاتىلاتتى.

**بوستانئېرىق كەنتى:** هازىرقى قارقى يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "بوستانئېرىق"كەنتى دەپ ئاتىلاتتى (هازىر "شوركۆل" دېيىلىدۇ) .

**داشكۆل كەنتى:** هازىرقى شىۋول يېزىسى يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "داشكۆل" دەپ ئاتىلاتتى.

**لەڭگەر ئۆستەڭ كەنتى:** هازىرقى ئويتوغراق يېزىلىق هۆكۈمەت ئورنى ئەسلىي "لەڭگەر ئۆستەڭ" دەپ ئاتىلاتتى.

**ئەۋرەز:** كېرىيە بىلەن نىيە ئارىلىقىدا "ئەۋرەز" دەپ ئاتىلىدىغان بىر جاي بار. بۇ جاينىڭ يەر ئاستى سۈيى چوڭقۇر بولۇپ، سۇنىڭ سىڭىشى تېز، ئۇياقتىن قۇيغان سۇ بۇياقتىن قۇرۇپ تۇرىدۇ. قۇدۇق قېزىپ سۇ چىقارغىلى بولمايدۇ. بۇ يەردە سۇۋالاغ تېغىدىن ئېقىپ كېلىدىغان بىر ئېقىن بولۇپ، بۇ ئېقىن ئەۋرەز ياقىلاپ ئېقىپ ئۆتۈپ قۇمغا سىڭىپ كېتىدۇ. شۇڭا "ئەۋرەز"

(سۇ سىڭىپ كېتىدىغان جاي) دەپ ئاتالغان.

تېرەك ئۆلغان: كېرىيىدىن نىيىگە قاراپ توققۇز كىلومېتىر ماڭسا قۇرۇق يار جىلغىسىغا كېلىدۇ. بۇ جىلغا "تېرەك ئۆلغان" دەپ ئاتىلىدۇ. يەنى بۇ جايدا بىر كىشى توغراق دەرىخىگە بىر تېرەك نوتىسىنى ئۆلىغانىكەن. شۇڭا بۇ جىلغىنىڭ نامى "تېرەك ئۆلغان" دەپ ئاتالغان.



نىيە ناھىيىسى: نىيە ناھىيىسى قاراقۇرۇم تېغىنىڭ (كوئېنلۇن تېغىنىڭ) شىمالىي ئېتىكىگە، تەكلىماكان قۇملۇقىنىڭ جەنۇبىي چېتىگە جايلاشقان. مىنگونىڭ 35-يىلى (1946-يىلى) ناھىيە تەسىس قىلىنغان.

نىيە نامى توغرىسىدا «شىنجاڭ يىلنامىسى» دا: "نىيە تارىختا 'نىران' دەپ ئاتالغان بولۇپ، قەدىمكى يىپەك يولى ئۈستىدىكى ئۆتەڭ ئىدى"[①] دەپ كۆرسىتىلگەن.

نىيە ناھىيىسىدىن تېپىلغان، تارىم ئويمانلىقىنىڭ جەنۇبىي چېتىدە ياشىغان قەدىمكى مىللەتلەر ئىشلەتكەن كارۋشتى يېزىقىدىكى ۋەسىقىلەر ئىچىدە "نىيە" نامى خاتىرىلەنگەن. دېمەك، "نىيە" دېگەن نام قەدىمدىن تارتىپلا بار ئىدى. لېكىن كارۋشتى يېزىقىدىكى ھەرپلەرنى قوشۇپ يازغاندا ھازىرقى "نىيە" (سۆزى چىقماي "نىنا" (nina) سۆزى چىقىدۇ. ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن "نىنا" (nina) سۆزى "نىيە" (niya) گە ئۆزگەرگەن. "نىيە" دېگەن يەر نامى قەدىمدە نىيەدىكى بىر قورغان ياكى قەلئەنىڭ نامى بولۇپ كەلگەن. دېمەك، "نىيە" ئەڭ دەسلەپ "نىنا" دەپ ئاتالغان،

① «شىنجاڭ يىلنامىسى»، 1986-يىل، 455-بەت.





كېيىن ئۆزگىرىپ "نىيە" بولۇپ قالغان[①].

يەرلىك خەلق ئىچىدە ئەۋلادمۇئەۋلاد قوللىنىپ كېلىۋاتقان "نىيە" نامىنى ھازىرقى نىيىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى نامى دېيىشكە بولىدۇ. يەرلىك كىشىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، "نىيە" ئەسلىي "نېرى يەر"دىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "نېرى يەر" دېگەن سۆز "چەتتىكى يەر" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. چۈنكى، نىيە خوتەننىڭ ئەڭ چەت يۇرتى بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان. يەرلىك شېۋىدە "ر" ھەرپى "ي" دەپ تەلەپپۇز قىلىنىدۇ. نىيەنىڭ "مىنفېڭ" (民丰) دېگەن خەنزۇچە نامى چىڭ سۇلالىسى دەۋرىدە قويۇلغان بولۇپ، "يېرى مول-ھوسۇللۇق، خەلقىنىڭ روھى كۆتۈرەڭگۈ" دېگەن مەنىدە.

پۈپۈك مەھەللىسى: ھازىرقى نىيە بازارلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "پۈپۈك مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى.

لەمپە يولى: ھازىرقى نىيە يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "لەمپە يولى" دەپ ئاتىلاتتى.

قالماق قۇدۇق: ھازىرقى روقىيە يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "قالماق قۇدۇق" دەپ ئاتىلاتتى.

قارا دۆڭ: ھازىرقى سالغۇزەك يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "قارادۆڭ" دەپ ئاتىلاتتى.

ئايتاغ كەنتى: ھازىرقى يېيىق يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "ئايتاغ" دەپ ئاتىلاتتى.

ياۋاتوگگۇز كەنتى: ھازىرقى ئەندىر يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "ياۋاتوگگۇز" دەپ ئاتىلاتتى.

① يۈۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر-ناملىرى تەتقىقاتى»، 123-بەت.

# بەشىنچى باب
# بايىنغولىن موڭغۇل ئاپتونوم ئوبلاستىدىكى بىر قىسىم يەر-جاي ناملىرى

## 1. "كورلا" نامى ۋە كورلا شەھىرىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

كورلا شەھىرى تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، تارىم ئويمانلىقىنىڭ شەرقىي شىمالىي چېتىگە جايلاشقان. مىنگونىڭ 28 -يىلى (1939-يىلى) ناھىيە تەسىس قىلىنغان ۋە قارا شەھەرگە قارىغان. 1979-يىلى كورلا شەھىرى قۇرۇلغان، كورلا ناھىيىسى 1983-يىلى كورلا شەھىرىگە قوشۇۋېتىلدى.

كورلا ھەققىدە مۇنداق رىۋايەت بار: كۆنچى دەرياسى ئىلگىرى باشئەگىم ئېغىزىدىن چىقىپلا ئاقتاغ ياقىلاپ شەرققە ئاقىدىكەن. كېيىنچە دەريا ئېقىنى ئۆزگىرىپ ھازىرقى كورلا شەھىرى ئورنىدا يېيىلىپ ئېقىپ نۇرغۇن چوڭ-كىچىك كۆلچەكلەرنى ھاسىل قىلغان. شۇڭا بۇ جاي "كويلا" دەپ ئاتالغان. يىللار ۋە ئەسىرلەرنىڭ ئۆتۈشى بىلەن دەريا يول تېپىپ غەربكە قاراپ ئاققاندىن كېيىن كۆللەر قۇرۇپ شەھەر بىنا بولغان. دېمەك، كورلا "كويلا"دىن ئۆزگەرگەن، مەنىسى "كۆلچەك" دېگەنلىك بولىدۇ. «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا: "كويلا—دەريا ئېغىزى "① دەپ كۆرسىتىلگەن. بۇنىڭدىن قارىغاندا "كويلا" دېگەن سۆز

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 3-توم، 59-بەت.





"كۆلچەك" دېگەن سۆزدىن ئەمەس، بەلكى "دەريا ئېغىزى" دېگەن سۆزدىن كەلگەن. چۈنكى، كورلا شەھىرى كۆنچى دەرياسىنىڭ باشئەگىم تېغىدىن ئېقىپ چىققان جايىغىلا قۇرۇلغان شەھەر بولغاچقا، ئۇنىڭ "كويلا" (دەريا ئېغىزى) دەپ ئاتىلىشى ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن.

باۋتوخۇ(包头湖): كورلا شەھىرىدىكى كۆل بولۇپ، ئەسلىي "بوتىلاق كۆل" دەپ ئاتىلاتتى. "باۋتوخۇ"—"بوتىلاق كۆل" دېگەن سۆزنىڭ خەنزۇچە تەلەپپۇز قىلىنىشى.

قوشباغ: كورلا شەھىرىنىڭ غەربىدىكى بىر مەھەللە بولۇپ، كونا نامى "باشلامسۆگەت" ئىدى.

دادۇڭزى(大墩子): كورلا بىلەن چەرچەن ئوتتۇرىسىدىكى بىر ئۆتەڭ بولۇپ، ئەسلىي "تىم" دەپ ئاتىلاتتى. بۇ جايدا بىر قەدىمكى تۇر بار بولۇپ، ياقۇپبەگ ۋاقتىدا خەۋەر يەتكۈزىدىغان مۇھىم ئاخبارات ئورنى ئىدى.

باشئەگىم: بۇ جاي قاراشەھەر بىلەن كورلا ئارىلىقىدىكى ئاقتاغ ئېغىزىغا جايلاشقان بولۇپ، دېڭىز يۈزىدىن مىڭ مېتىر ئېگىز، كورلا شەھىرىگىچە بولغان ئارىلىقى توققۇز كىلومېتىر كېلىدۇ. مۇھىم ئۆتكەل. بۇ جايدا يەنە "قالغا مازىرى" دەپ ئاتىلىدىغان بىر مازار بولۇپ، ئۇيغۇر خەلقىنىڭ كلاسسىك داستانى «تاھىر ۋە زۆھرە» نىڭ باش قەھرىمانلىرى تاھىر بىلەن زۆھرەنىڭ جەستى مۇشۇ مازارغا كۆمۈلگەن دەيدىغان رىۋايەت بار.

بۇ يەر دەريا ئېقىنىنىڭ شەكلىگە قاراپ "باشئەگىم" دەپ ئاتالغان. كۆنچى دەرياسى باغراشتىن ئېقىپ چىقىپ، باشئەگىم غولىنىڭ باش تەرىپىدىكى كونا تاشراباتتىن كورلا شەھىرىگە ئېقىپ كەلگىچە ئالتە چوڭ ئەگىم (قولتۇق) دىن ئۆتۈپ، ئاندىن كورلىغا كېلىدۇ. باشئەگىم مۇشۇ ئالتە ئەگىم ئىچىدىكى بىرىنچى چوڭ

ئەگىم بولغاچقا، "باشئەگىم" (باشتىكى بىرىنچى ئەگىم) دەپ ئاتالغان.

باشئەگىمنى خەنزۇلار"铁门关" (تېمېنگۇەن) دەپ ئاتايدۇ، مەنىسى "تۆمۈر قوۋۇق" دېگەنلىك بولىدۇ.

پۇخۇي دېھقانچىلىق مەيدانى(普惠农场): كورلىدىكى بىر دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ نامى بولۇپ، ئىلگىرى بۇ مەيدان ئەتراپلىرى "باشتوغراق" دەپ ئاتىلاتتى.

تاشدەن: ھازىرقى تاشدەن ئىلگىرى "تاشرابات" دەپ ئاتىلاتتى. كورلا بىلەن دەنزىل ئوتتۇرىسىدىكى كىچىك ئۆتەڭ ئىدى. ھازىر بۇ جايدا مەھەللە ئىش باشقارمىسى قۇرۇلدى. تاشدەن مەھەللە ئىش باشقارمىسىجايلاشقان ئورۇندا "كان يولى"(矿山路) دېگەن يېڭى نام پەيدا بولدى.

نەشپۈت كەنتى: سايباغ يولى مەھەللە ئىش باشقارمىسى جايلاشقان ئۇرۇندا "نەشپۈت كەنتى" دېگەن يېڭى نام پەيدا بولدى.

شىنخۇا يولى: يېڭىشەھەر مەھەللە ئىش باشقارمىسى ئورنىدا "شىنخۇا يولى" دېگەن يېڭى نام پەيدا بولدى.

قازانچى كەنتى: ھازىرقى چارباغ يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنىنىڭ ئەسلىي نامى "قازانچى" دەپ ئاتىلاتتى.

ئۈششاقتېرەك كەنتى: ھازىرقى ئاۋات يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنىنىڭ ئەسلىي نامى "ئۈششاقتېرەك" دەپ ئاتىلاتتى.

ئارادورغا كەنتى: ھازىرقى قارا يۇلغۇن يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت ئورنىنىڭ ئەسلىي نامى "ئارادورغا" دەپ ئاتىلاتتى.





## 2. "بۈگۈر"، "لوپنۇر" ناملىرى ۋە بۈگۈر، لوپنۇر ناھىيىسىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

بۈگۈر ناھىيىسى: بۈگۈر ناھىيىسى تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، تارىم ئويمانلىقىنىڭ شىمالىي چېتىگە جايلاشقان.

بۈگۈر ناھىيىسى مىلادىدىن ئىلگىرى ئۈرۈمتاي دۆلىتىنىڭ زېمىنى ئىدى. شەرقىي خەن سۇلالىسىنىڭ ئاخىرقى يىللىرى كۈسەن دۆلىتىگە قارىغان. گۇاڭشۈينىڭ28-يىلى(1902-يىلى) بۈگۈر ناھىيىسى قۇرۇلغان. قاراشەھەرگە قارىغان. 1954-يىلى كورلا ۋىلايىتىگە قارىغان.

بۈگۈنكى بۈگۈر غەربىي خەن سۇلالىسى يىللىرى "لۈنتەي" (轮台) دەپ ئاتالغان.

بۈگۈر قەدىمدە يەنە "چاقپىلەكتام"، "بۈگۈر" دېگەنناملار بىلەن ئاتالغان[1].

تاڭ سۇلالىسى يىللىرى ئۈرۈمچىنىڭ شىمالىدا يەنى ھازىرقى مىچۈەندە "لۈنتەي" (رۈمچە) دېگەن شەھەر بىنا قىلىنغان[2]. خەن سۇلالىسى يىللىرىدىكى لۈنتەي بىلەن تاڭ سۇلالىسى يىللىرىدىكى لۈنتەي ئىككى جايدا ئىدى. بۈگۈردىكى "لۈنتەي" دېگەن خەنزۇچە نامنى ئۇيغۇرچە "چاقپىلەكتام"نىڭ تەرجىمىسى دېيىشكە بولىدۇ.

"چاقپىلەكتام" بۈگۈردىكى يەرلىك خەلقلەر ئارىسىدا ئەۋلادتىن ئەۋلادقا رىۋايەت تەرىقىسىدە داۋاملىشىپ كەلگەن نام

---

① ئۆمەر يۈسۈپ: «ئۈرۈمتاي ۋە بۈگۈر نامى ھەققىدە دەسلەپكى ئىزدىنىش»، «شىنجاڭ تەزكىرىسى»، 1994-يىل 1-سان، 49-بەت.

② مىچۈەندىكى لۈنتەي توغرىسىدا كىتابىمىزنىڭ ئالاقىدار بابلىرىغا قارالسۇن.

بولۇپ، مەنىسى ”چاقپىلەك مەھەللىسى“ دېگەنلىك بولىدۇ.

چاقپىلەك ئەجدادلىرىمىز ئىجاد قىلغان مۇھىم ئەمگەك قوراللىرىنىڭ بىرى بولۇپ، تۇرمۇشتا كەڭرى ئىشلىتىلىپ كەلگەن. مەسىلەن، تۈگمەننىڭ چاقپىلىكى ئۆستەڭنىڭ نورىدىن چۈشكەن بېسىملىق سۇ ئارقىلىق تۈگمەن تېشىنى ئايلاندۇرىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا دېھقانلار چاقپىلەكتىن پايدىلىنىپ پەستىكى سۇنى ئېگىزگە ئېلىپ چىقىدۇ. قەدىمدىن داۋاملىشىپ كېلىۋاتقان چاقپىلەك ئىلەڭگۈچ ئويۇنىمۇ بىرخىل ئەنئەنىۋى ئويۇن تەرىقىسىدە ھېيت-بايراملاردا ئوينىلىدۇ.

خەنزۇچە ”لۇنتەي“ دېگەن نامغا كەلسەك، ”لۇن“ (轮) ”چاق، چاقپىلەك“ دېگەن مەنىلەردە قوللىنىلىدۇ. ”تەي“ (台) ”رابات، ئۆتەڭ، سۇپا“ دېگەن مەنىلەردە قوللىنىلىدۇ. ”لۇنتەي“ دېگەن سۆز ”چاقپىلەكلىك ئۆتەڭ“ دېگەن مەنىدىكى سۆز.

دېمەك، خەن سۇلالىسى يىللىرىدىكى ”لۇنتەي“ ئۇيغۇرچە ”چاقپىلەكتام“نىڭ خەنزۇچە تەرجىمىسىدۇر.

”بۇگۇر“ دېگەن نامغا كەلسەك، «شىنجاڭ يىلنامىسى» دا: ”مىڭ سۇلالىسىنىڭ ئوتتۇرا مەزگىلىدە (بۇجاي) ’بۇگۇر‘ دەپ ئاتالغان “[1] دېيىلگەن. بۇنداق دېيىش توغرا ئەمەس، بۇنداق دېگەندە ”بۇگۇر“ دېگەن نامنىڭ پەيدا بولغان يىل-دەۋرى ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن بولماي قالىدۇ. چۈنكى، مىڭ سۇلالىسى مىلادى 1368-يىلدىن 1544-يىلغىچە ھۆكۈم سۈرگەن بولۇپ، ئۇنىڭ ئوتتۇرا مەزگىلى 1500-يىللار ئەتراپلىرى يەنى مىرزا ئابابەكرى بىلەن سەئىدخان تىركىشىۋاتقان دەۋرگە توغرا كېلىدۇ. بۇنداق دېيىلسە بۇ نام شۇ دەۋردە پەيدا بولۇپ قالغان بولامدۇ؟

① «شىنجاڭ يىلنامىسى»، 1986-يىل، 340-بەت.





ئەمەلىيەتتە، ”بۇگۇر“ دېگەن نام «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا تىلغا ئېلىنغان. شۇڭا، ”بۇگۇر“ دېگەن بۇ نام مەھمۇت قەشقەرى «تۈركىي تىللار دىۋانى»نى تاماملاپ ئاباسىي خەلىپىلىرىنىڭ يىگىرمە يەتتىنچىسى بولغان ئۇبۇلقاسىم ئابدۇللا مۇقتەدى بىئەمرىللاغا تەقدىم قىلغان يىلى يەنى ھىجرىيە 467-يىلى (مىلادى 1075-يىلى) دىن ئىلگىرى پەيدا بولغان دەپ ئېيتىشقا بولىدۇ[1].

”بۇگۇر“ دېگەن نام توغرىسىدا، مەتبەئەدە ھەر خىل كۆزقاراشلار ئوتتۇرىغا قويۇلدى. مېنىڭچە بۇگۇر ھەققىدە تۇرپان تېكىستلىرىدە كۆرسىتىلگەن ”مۇرە“ دېگەن كۆزقاراش بۇگۇر ھەققىدە خۇلاسە بولالايدۇ[2].

بوستان يولى: ھازىرقى بۇگۇر ناھىيىلىك ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاي ”بوستان يولى“ دېگەن نام بىلەن ئاتىلىدىغان بولدى.

داداۋنەنشياڭ: ھازىرقى دادولان يېزىسىنى خەنزۇچە ”داداۋنەنشياڭ “ (大道南乡) دەپ ئاتايدۇ.

ياقاباغ كەنتى: ھازىرقى دادولان يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان ئورۇننىڭ ئەسلىي نامى ”ياقاباغ“ دەپ ئاتىلاتتى.

قاراباغ كەنتى: ھازىرقى قاراباغ يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان يەرنىڭ ئەسلىي نامى ”ئېگىز ئېرىق“ دەپ ئاتىلاتتى.

دىنار مەھەللىسى: ھازىرقى چۆمپاق يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى ”دىنار مەھەللىسى“ دەپ ئاتىلاتتى.

قارادۆڭ كەنتى: ھازىرقى يېڭىسار يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى ”قارادۆڭ“ دەپ ئاتىلاتتى.

چېدىر: ھازىرقى چېدىر يېزىسىنى خەنزۇلار ”سېداياشياڭ“

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 1-توم، 17-بەت.
② «قەدىمكى ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، 113-بەت.

(策大雅乡) دەپ ئاتاۋاتىدۇ.

ھازىرقى چېدىر يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان يەرنىڭ ئەسلىي نامى "بوستانتېرەك" ئىدى.

يېڭىسۇ مەھەللىسى: ھازىرقى سوخۇ يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "يېڭىسۇ مەھەللىسى" دەپ ئاتىلاتتى.



لوپنۇر ناھىيىسى: لوپنۇر ناھىيىسى تەڭرى تېغىنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، تارىم ئويمانلىقىنىڭ شىمالىغا جايلاشقان.

«خەننامە. غەربىي يۇرت تەزكىرىسى» دە خاتىرىلىنىشىچە، بۈگۈنكى لوپنۇر (كۆنچى) غەربىي خەن سۇلالىسى دەۋرىدە قەدىمكى ۋېيرا دۆلىتىنىڭ ئورنى ئىدى. ئۇنىڭ مەركىزى قارا غالمان قەدىمكى شەھىرى (ھازىرقى يەنجى ناھىيىسىدىكى تۇز مەيدانى ئەتراپىدا) ئىدى. ھازىرقى لوپنۇر قەدىمدە "كۆنچى" دەپ ئاتىلاتتى. گۇاڭشۇنىڭ 24-يىلى (مىلادى 1898-يىلى) ناھىيە تەسىس قىلىنىپ ئۇنىڭغا "شىنپىڭ ناھىيىسى" (新平县)[①] دەپ نام بېرىلدى ھەمدە قاراقۇم ناھىيە مەركىزى قىلىندى ۋە قاراشەھەرگە قارايدىغان بولدى. ئامبال مەھكىمىسى قاراقۇمدا ئىدى، سېپىل يوق ئىدى. ناھىيە بويىچە 237 تۈتۈن، 4905 نوپۇس بار ئىدى. مىنگونىڭ 2-يىلى (1914-يىلى) ئۇ ھازىرقى ئورنى (كۆنچى)غا كۆچۈرۈلۈپ، ئەتراپىغا سېپىل سوقۇلۇپ "لوپنۇر"غا

---

① شىنپىڭ ناھىيىسى "يېڭى تىنچىتىلغان ناھىيە" دېگەن سۆز بولۇپ، بۇ نام يۇننەن ئۆلكىسىدىكى شىنپىڭ ناھىيىسىگە ئوخشاپ قالغاچقا، كېيىن "يۈلشيەن" دەپ ئۆزگەرتىلگەن (يۈۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى»).





ئۆزگەرتىلدى. شۇ يىلى "شىنپىڭ ناھىيىسى" دېگەن خەنزۇچە نامى "يۈلى" (尉犁县) ناھىيىسىگە ئۆزگەرتىلدى. شۇنىڭ بىلەن خەنزۇلار "يۈلشيەن"، ئۇيغۇرلار "لوپنۇر ناھىيىسى" دەپ ئاتايدىغان بولدى. 1916-يىلى كۆنچىدە 90 ئۆيلۈك ئادەم بار بولۇپ، ئۇنىڭ پەقەت بىر ئۆيلۈكى خەنزۇ ئىدى. "لوپنۇر" كۆلىنىڭ نامى ئىدى. "لوپنۇر" ئۇيغۇرچە "لوپ كۆلى" دەپ ئاتىلاتتى. "لوپنۇر" ئەسلىي "لوپ" دېگەن ئۇيغۇرچە سۆزگە "نۇر" (كۆل) دېگەن موڭغۇلچە سۆزنىڭ قوشۇلۇشىدىن ھاسىل بولغان سۆز بولۇپ 1771-يىلى موڭغۇل ئويراتلىرىنىڭ تورغۇت قەبىلىسىدىن 70 مىڭ كىشى ۋولگا (ئىدىل)، دىنىپىر دەريالىرى ياقىسىدىن يۇلتۇز، قاراشەھەر ئەتراپلىرىغا كۆچۈپ كېلىپ ماكانلاشقاندىن كېيىن پەيدا بولغان نامدۇر. "لوپنۇر" ھازىر لوپنۇر ناھىيىسىنىڭ شۇنداقلا لوپنۇر كۆلىنىڭ نامى بولۇۋاتىدۇ.

ھاجىتوغراق كەنتى: ھازىرقى دۆڭقوتان يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "ھاجىتوغراق" ئىدى.

كۆنچى: ھازىرقى شىڭپىڭ يېزىسى قەدىمدە "كۆنچى" دەپ ئاتىلاتتى.

### 3. "چاقىلىق"، "چەرچەن" ناملىرى ۋە چاقىلىق، چەرچەن ناھىيىلىرىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

چاقىلىق ناھىيىسى: چاقىلىق ناھىيىسى تەكلىماكان قۇملۇقىنىڭ شەرقىي جەنۇبىغا جايلاشقان. ئۇ شەرقتە گەنسۇ (كەڭسۇ) ۋە چىڭخەي بىلەن، جەنۇبتا قاراقۇرۇم تاغ تىزمىسى ئارقىلىق تىبەت بىلەن، غەربتە چەرچەن بىلەن، شىمالدا لوپنۇر، تۇرپان، قۇمۇللار بىلەن چېگرىلىنىدۇ.

چاقىلىق قەدىمكى زاماندا بۈگۈنكى چاقىلىق بىلەن كروراننى ئۆز ئىچىگە ئالاتتى. ئەينى چاغدا چاقىلىقتا 450 تۈتۈن، 1750 نوپۇس بار ئىدى. كروراندا 1570 تۈتۈن، 14 مىڭ 100 نوپۇس بار ئىدى، كېيىن پىشامشان بەگلىكى چاقىلىقنى ئۆزىگە قوشۇۋالغان. «خەننامە. غەربىي يۇرت تەزكىرىسى»دە خاتىرىلىنىشىچە، پاتقاقلىق شەھىرى بىلەن تاش قەلئە (شىچېڭ) بۈگۈنكى چاقىلىقتا ئىكەن[1]. چاقىلىق ناھىيىسى 1902-يىلى تەسىس قىلىنغان.

"چاقىلىق" دېگەن نام توغرىسىدا ئۈچ خىل كۆزقاراش بار:

بىرىنچى، بەزىلەر "چاقىلىق"، "چارۋىقلۇق"تىن ئۆزگەرگەن، "چارۋىق" ئۇيغۇرلارنىڭ مۇشۇ زېمىندا ياشاپ كەلگەن قەدىمكى قەبىلىلىرىنىڭ بىرىنىڭ نامى بولۇپ، ئۇنىڭغا "لۇق" قوشۇمچىسى قوشۇلۇپ "چارۋىقلۇق" بولغان، كېيىنچە ئۆزگىرىپ "چاقىلىق" بولغان[2]، دېيىشىدۇ.

ئىككىنچى، يەنە بەزىلەر قەدىمدە بۇ جايدىكى بىر قىسىم كىشىلەر بۇ يۇرتتىن كۆچمەكچى بولۇپ، ئالدىراشچىلىقتا يىپ ئىگىرىدىغان چاقلارنى تاشلاپ كېتىپ قالغانىكەن، كېيىن بۇ جايغا كەلگەنلەر تاشلاپ كېتىلگەن بۇ چاقلارنى كۆرۈپ، بۇ جايىنى "چاقىلىق" دەپ ئاتىغان ئىكەن[3]، دېيىشىدۇ.

مېنىڭ قارىشىمچە "چاقىلىق" ئەسلىي "چاقچاقلىق"تىن ئۆزگەرگەن. چاقچاق بىرخىل ياۋا ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئۇ ئادەمنىڭ

---

① «شىنجاڭ تارىخ ماتېرىياللىرى»، 30-قىسىم، 65-بەت.

② «شىنجاڭ تارىخ ماتېرىياللىرى»، 30-قىسىم، 68-بەت.

③ يۇۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى»، 58-بەت.





بەدىنىگە تەگسە قىچىشتۇرىدۇ ۋە ئاغرىتىدۇ، شۇڭا بۇ ئوت "چاقچاق" دەپ نام ئالغان. بۇ خىل ئوتنى ئىلى، ئۈرۈمچى، تۇرپان ۋە جەنۇبىي شىنجاڭدىمۇ "چاقچاق" دەيدۇ. تارىختا بۇ جايدا چاقچاق ئوت كۆپ بولغاچقا "چاقچاقلىق" دەپ ئاتالغان.

ئاقتازدۆڭ: چەرچەن بىلەن چاقىلىق ئارىلىقىدىكى بىر ئۆتەڭ نامى بولۇپ، ئوت-چۆپ ئۆسمەيدىغان سىيدام دۆڭلۈك بولغاچقا "ئاقتازدۆڭ" دەپ ئاتالغان.

پاتمەئۆلگەن: بۇ قەدىمكى خوتەن-چاقىلىق يولىدىكى بىر جاي بولۇپ، ئورنى ھازىرقى چەرچەن ناھىيىسى بىلەن چاقىلىق ناھىيىسى ئارىسىدا، چەرچەندىن 100 كىلومېتىر كېلىدۇ. ئۆتمۈشتە كارۋان بىلەن ماڭغان پاتمە ئىسىملىك قىز مۇشۇ جايدا ئۆلۈپ كەتكەنىكەن. شۇنىڭدىن كېيىن بۇ جاينىڭ ئىسمى "پاتمە ئۆلگەن" دەپ ئاتىلىپ قاپتۇ.

پاسلا: قەدىمكى خوتەن-چاقىلىق يولىنىڭ چەرچەن بىلەن چاقىلىق ئوتتۇرىسىدىكى بىر بۆلىكى بولۇپ، ئورنى "پاتمە ئۆلگەن" دېگەن يەردىن 93 كىلومېتىر جەنۇبتا. بۇ يەر چىڭ سۇلالىسى يىللىرى نىيە بىلەن چاقىلىقنىڭ چېگرىسى بولۇپ، بۇ يەردە توغراق دەرىخىگە يېزىلغان چېگرا بەلگىسى بار ئىدى. شۇڭا "پاسلا" دەپ ئاتالغان. "پاسلا"— قەدىمكى ئۇيغۇرتىلى بولۇپ، "چېگرا" دېگەن مەنىدە.

  

چەرچەن ناھىيىسى: چەرچەن ناھىيىسى تارىم ئويمانلىقىنىڭ جەنۇبىي گىرۋىكىگە، قاراقۇرۇم تېغى (كوئېنلۇن تېغى) ۋە ئالتۇنتاغنىڭ شىمالىي يانباغرىغا جايلاشقان. چەرچەن شەرقتە چاقىلىق بىلەن، غەربتە نىيە بىلەن، جەنۇبتا تىبەت بىلەن

چېگرىلىنىدۇ. شىمالىي قىسمى تەكلىماكان قۇملۇقىغا سوزۇلغان.

چەرچەن غەربىي خەن سۇلالىسى دەۋرىدىكى غەربىي يۇرتتىكى 36 دۆلەتنىڭ بىرى چەرچەن دۆلىتىنىڭ ئورنى. «خەننامە. غەربىي رايون تەزكىرىسى» دە خاتىرىلىنىشىچە، چەرچەن دۆلىتىنىڭ باش ئوردىسى چەرچەن قەلئەسىدە ئىكەن. 1914-يىلى چەرچەن ناھىيىسى تەسىس قىلىنغان.

چەرچەن ئىبىلىمىزنىڭ قەدىمكى ۋە ھازىرقى تارىخىي كىتابلىرىدا ئىزچىل ھالدا "چەرچەن" دەپ ئاتىلىپ كەلگەن بولسىمۇ، لېكىن "چەرچەن" نامى توغرىسىدا تېخىچە قانائەتلىنەرلىك بىرەر يازما خۇلاسە ياكى ئېنىقلىما تېپىلمىدى. شۇڭا "چەرچەن" دېگەن نامنى يېشىش ئۇچۇن قولۇمدىكى چەكلىك ماتېرىياللارغا مۇراجىئەت قىلىشقا توغرا كەلدى. بۇ ھەقتىكى يۈزەكى قارىشىمنى ئوتتۇرىغا قويماقچىمەن:

"چەرچەن" ئەسلىي "چاھارچان" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن. "چاھارچان" دېگەن سۆز — "چاھار (تۆت) + چان (قوڭغۇراق)" دېگەن ئىككى سۆزدىن تۈزۈلگەن بىرىكمە سۆز بولۇپ، "تۆت قوڭغۇراق" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ[①].

دېمەك، چەرچەن ئەسلىي "چاھارچان" سۆزىدىن ئۆزگەرگەن سۆز بولۇپ "قوڭغۇراق يۇرتى" دېگەن مەنىدە قوللىنىلغان. بۈگۈنكى چەرچەن تارىختا يىپەك يولى ئۈستىدىكى مۇھىم يۇرتلارنىڭ بىرى بولۇپ، كارۋانلار توختىماي ئۆتۈپ تۇرىدىغان، كارۋان تۆگىلىرىنىڭ قوڭغۇراق (كولدۇرما) لىرى ئۈزۈلمەي ئاڭلىنىپ تۇرىدىغان يۇرت بولغاچقا "چاھارچان" (قوڭغۇراق يۇرتى) دەپ ئاتالغان.

① «تۈركچە-ئۇيغۇرچە لۇغەت»، 165—163-بەت





**مەدەنىيەت يولى:** 1982-يىلى ھازىرقى چەرچەن بازارلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان جايدا "مەدەنىيەت يولى" دېگەن يېڭى نام پەيدا بولدى.

**دۆڭمەھەللە:** ھازىرقى چوڭكۆل يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "دۆڭمەھەللە" دەپ ئاتىلاتتى.

**تىرەنئېرىق:** ھازىرقى يېڭىئۆستەڭ يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت جايلاشقان جاينىڭ ئەسلىي نامى "تېرەنئېرىق" دەپ ئاتىلاتتى.

**توغراقئېرىق كەنتى:** ھازىرقى قوشساتما يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "توغراقئېرىق" دەپ ئاتىلاتتى.

**سېرىق بۇيان كەنتى:** ھازىرقى تاتىراڭ يېزىسى يېزىلىق ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جاينىڭ ئەسلىي نامى "سېرىق بۇيان" دەپ ئاتىلاتتى.

**چەرچەن بازىرى:** چەرچەن ناھىيىلىك ھۆكۈمەت تۇرۇشلۇق جايدا "ئىتتىپاق رايونى ئاھالىلەر كومىتېتى" دېگەن يېڭى نام پەيدا بولدى. بۇ جاينىڭ ئەسلىي نامى "چاقىلىق بازىرى" ئىدى.

**كاللا ئاستى:** نىيە بىلەن چەرچەن ئوتتۇرىسىدا "كاللا ئاستى" دېگەن يەر بار. ئەينى زاماندا بۇ يەردە ئادەم كاللىسىنى چىنار دەرىخىگە ئاسقانىكەن، شۇڭا "كاللا ئاستى" دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن.

**كەڭشايانتاق:** "كاللا ئاستى" دېگەن يەر بىلەن چەرچەن ئوتتۇرىسىدا "كەڭشايانتاق" دېگەن يەر بار. "كەڭشايانتاق" "كەڭرى يانتاق" دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ جايدا كەڭ دالا، قويۇق ئۆسكەن يانتاقلىق بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

**چۆرگىلىمە يار:** چەرچەن دەرياسى چەرچەن ناھىيە بازىرىنىڭ غەربىي جەنۇب تەرىپىدىكى كۆتۈرمە كۆۋرۈك ئاستىدىن ئېقىپ

ئۆتۈپ ناھىيە بازىرى تەۋەسىگە كىرىپ، شەرقىي شىمالغا بۇرۇلۇپ ، چوڭقۇر ۋە ئەگرى-توقاي جىلغا، يارلىق ھاسىل قىلغان. شۇڭا بۇ جىلغا "چۆرگىلىمە يار" دەپ ئاتالغان.

**تايلاق تۇتقان:** "كەڭشايانتاق" دېگەن يەر بىلەن چەرچەن ئوتتۇرىسىدا يەنە "تايلاق تۇتقان" دېگەن يەر بار. "تايلاق تۇتقان"—"تايلاق سوۋغا قىلغان" دېگەن سۆز. سەئىدىيە خانلىقى دەۋرىدە بىر شاھزادە بۇ يەردىن ئۆتكەندە يەرلىك چارۋا ئىگىسى شاھزادىگە بىر تايلاق سوۋغا قىلغانىكەن. شۇندىن كېيىن بۇ جاي "تايلاق تۇتقان" دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن.

**جاھانباغ:** چەرچەن ناھىيە بازىرىدا. بۇ يەردە كۆچەتزارلىق بولۇپ، ھەر خىل دەل-دەرەخ، گۈل-گىياھلارنى يېتىشتۈرىدىغان بولغاچقا "جاھانباغ" دەپ ئاتالغان. "جاھانباغ"—"دەل-دەرەخ، گۈل-گىياھ باغچىسى" دېگەن مەنىدە.

**كۇتۇرمە:** چەرچەن بازىرىدىكى بىر جاينىڭ نامى. بۇ يەردىكى "كۇتۇرمە" دېگەن سۆز "ئېگىز سۇپا" (توپا سۇپا) دېگەن مەنىدە.

**ئاچچان:** چىڭ سۇلالىسى يىللىرى ئاچچان ئىسىملىك بىر موڭغۇل مۇشۇ جايدا مال باققانىكەن، كېيىن ئۇيغۇرلار بۇ جاينى "ئاچچان" دەپ ئاتىغان.

**گۇداچى:** چىڭ سۇلالىسى يىللىرى گۇداچى ئىسىملىك بىر موڭغۇل مۇشۇ جايدا مال باققان، شۇڭا "گۇداچى" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**ئوچاق سالغان لەڭگەر:** بۇ يەر ئاچچان يېزىسىنىڭ 30 كىلومېتىر شەرقىي شىمالغا توغرا كېلىدۇ. 60-يىللاردا مالچىلار يايلاققا كۆچكىنىدە بۇ يەرگە ئوچاق سېلىپ چاي قاينىتىپ ئىچكەن. كېيىنچە چارۋىچىلار ئۇياقتىن بۇياققا ئۆتكىنىدە بۇ يەردە دەم ئالىدىغان بوپتۇ. شۇنىڭ بىلەن بۇ جاي "ئوچاق سالغان لەڭگەر" دەپ





ئاتىلىدىغان بوپتۇ.

**تاشئۆي:** بۇ جاي ئاچچان يېزىسىدىن 70 كىلومېتىر غەربتە. 1942-يىلى ئالتۇن قازغۇچىلار بۇ يەرگە تاشتىن بىر ئېگىز ئۆي سالغان. شۇنىڭ بىلەن "تاشئۆي" بۇ يەرنىڭ نامى بولۇپ قالغان.

**ماندالىق تۈگمەن:** بۇ يەر ئاچچان يېزىسىنىڭ 94 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىدا يەنى قارامىرەن دەرياسىنىڭ تۆۋەن ئېقىنىدا. بۇ جاينىڭ سۈيى ئەلۋەك بولۇپ، 1942-يىلى چارۋىچىلار بۇ جايغا ئىككى تاش تۈگمەن قۇرغان.

"ماندالىق" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، بىرخىل ياۋا ئوتنىڭ نامى. بۇ خىل ئوتنىڭ ئىلمىي نامى "بېسىلغاق" دەپ ئاتىلىدۇ. "ماندالىق" چەرچەننىڭ يەرلىك شېۋىسىدۇر.

**سېغىزئۆي:** بۇ جاي ئاچچان يېزىسىنىڭ 55 كىلومېتىر غەربىدە. بۇندىن 150 يىل ئىلگىرى ئالتۇن قازغۇچىلار بۇ يەرگە سېغىز توپىدىن ئۈچ ئېغىز ئۆي سالغان، شۇندىن كېيىن بۇ ئۆينىڭ نامى مۇشۇ ئەتراپنىڭ يەر نامى بولۇپ قالغان.

**جىگدەقول:** بۇ يەر ئاچچان يېزىسىنىڭ 89 كىلومېتىر غەربىدە، ئوتلاق. "جىگدە قول"—"كەڭرى جىگدە ئورمانلىقى" دېگەن مەنىدە.

**باش مالغۇن كەنتى:** بۇ جاي ئاچچان يېزىسىدىن 130 كىلومېتىر كېلىدۇ، تۆت تەرىپى تاغلار بىلەن ئورالغان. چەرچەن دەرياسى كەنتنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئۆتىدۇ. "باش مالغۇن" ئۇيغۇرچە يەرلىك شېۋە بولۇپ "سۆگەت پادىشاھى"، "سۆگەت ئىلاھى" دېگەن مەنىدە.

**كىچىك قوشلاش:** بۇ يەر ئاچچان يېزىسىنىڭ 88.5 كىلومېتىر شەرقىي شىمالغا توغرا كېلىدۇ. "كىچىك قوشلاش"—"كىچىك جىلغىلارنىڭ قوشۇلىدىغان جايى" دېگەن سۆز.

**قورامىلىق يېزىسى:** بۇ يېزا ناھىيە بازىرىنىڭ 111.5 كىلومېتىر جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. "قورامىلىق" دېگەن سۆز "قورام تاش" دېگەن مەنىدە.

**لايدان:** ئازادلىقتىن كېيىن دېھقانلار شال تېرىش ئۈچۈن بىر توپا تىندۇرۇش كۆلچىكى ياسىغانىكەن، شۇندىن كېيىن بۇ يۇرتنىڭ نامى "لايدان" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**قىياقلىق:** بۇ جاي چوڭكۆل يېزىسىدىن 1.5 كىلومېتىر جەنۇبتا. "قىياق" بىرخىل ياۋا ئوتنىڭ نامى. بۇ جايدا قىياق ئوتى كۆپ بولغاچقا "قىياقلىق" دەپ ئاتالغان.

**توپاق ئۆلگەن:** بۇ يەر چوڭكۆل يېزىسىنىڭ يەتتە كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. 1946-يىلى تاشقىن سۇنى توختىتىپ، سۇ ئاپىتىدىن ساقلىنىش مەقسىتىدە يەرلىك دېھقانلار توپاق ئۆلتۈرۈپ، نەزىر-چىراغ ئۆتكۈزگەن. شۇندىن كېيىن بۇ جاي "توپاق ئۆلگەن" دەپ ئاتىلىپ قالغان.

**تاغئېرىق:** بۇ يەر يېڭىئۆستەڭ يېزىسىنىڭ 500 مېتىر غەربىدە، "تاغئېرىق" سۆزى "تاغ ئىچىدىكى ئېرىق" دېگەن مەنىدە.

**قاماغاز:** بۇ جاي يېڭىئۆستەڭ يېزىسىنىڭ 35 كىلومېتىر غەربىدە، "قاماغاز"—"كۆلدىكى ياۋاغاز" دېگەن مەنىدە.

**مۇنار:** بۇ يەر قوشساتما يېزىسىنىڭ توققۇز كىلومېتىر جەنۇبىدا. 1929-يىلى بۇ يەرگە بىر كۆزىتىش مۇنارى ياسالغان. شۇندىن كېيىن بۇ يەر "مۇنار" دەپ ئاتىلىدىغان بولغان.

**سۇ بۆسكەن:** بۇ جاي تاتىراڭ يېزىسىنىڭ 16.5 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا. "سۇ بۆسكەن"—"سۇ جىراپ كەتكەن" دېگەن مەنىدە. بۇ يەردە ئوتلاقنى سۇ جىراپ كەتكەنىكەن.

**چوڭقۇر داۋان:** بۇ داۋان ئاچچان يېزىسىنىڭ 70 كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا، داۋاننىڭ شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان





ئۇزۇنلۇقى ئالتە كىلومېتىر، كەڭلىكى بەش كىلومېتىر، ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 5031 مېتىر ئېگىز. داۋان چوڭقۇر جىلغا ئىچىدە بولغاچقا "چوڭقۇر داۋان" دەپ ئاتالغان.

**بېلىقكۆل:** بۇ كۆل چەرچەننىڭ سەككىز كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا، كۆلنىڭ سۇ يۈزى 0.02 كۋادرات كىلومېتىر (400 كۋادرات مېتىر) ، سۈيى تاتلىق، بۇ كۆل ئىسسىقئوتاق ئۆستىڭىگە تۇتىشىدۇ. سۈيى ئىسسىق بولغاچقا كۆلدە بېلىق كۆپ، ھازىر بۇ كۆلنى "باغلىق" دەپ ئاتايدىغان بولدى. "بېلىق" دېگەن قەدىمكى نامى ئاستا-ئاستا ئىستېمالدىن قېلىشقا يۈزلىنىۋاتىدۇ.

**ئىسسىقئوتاق:** چەرچەننىڭ 22 كىلومېتىر شىمالىغا توغرا كېلىدۇ، بۇ جاينى ئازراق كولىسىلا سۇ چىقىدۇ، قاتتىق سوغاقتىمۇ توڭلىمايدۇ. شۇڭا "ئىسسىقئوتاق" دەپ ئاتالغان.

**چاپان قالدى:** ئورنى چىڭگىلىكنىڭ يەتتە كىلومېتىر شەرقىي شىمالىدا. بۇرۇن بىر يېتىمچى بۇ يەردىكى قۇدۇق ياقىسىدا تۈنەپ، تاڭ سەھەردە ئورنىدىن تۇرۇپ ئالدىراشچىلىقتا چاپىنىنى ئۇنتۇپ كەتكەنىكەن. شۇندىن كېيىن بۇ جاي "چاپان قالدى" دەپ ئاتىلىپ قالغانىكەن.

**قۇيرۇقئاسقان:** بۇ جاي چەرچەننىڭ 13 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىدا. بۇ يەردە ئوۋچىلار ياۋا تۆگىنى ئۆلتۈرۈپ قۇيرۇقىنى دەرەخ شېخىغا ئېسىپ قويغانىكەن، شۇندىن باشلاپ بۇ جاي "قۇيرۇقئاسقان" دەپ نام ئالغانىكەن.

**ئالتۇنتاغ:** بۇ تاغ ئورنى ئاچچان چارۋا مال فېرمىسىنىڭ 80 كىلومېتىر شەرقىدە. شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان، چەرچەن ناھىيىسى ئىچىدىكى ئۇزۇنلۇقى 315 كىلومېتىر، كەڭلىكى 126 كىلومېتىر. بۇ تاغ قورۇم تاغلىرىنىڭ بىر تارمىقى ھېسابلىنىدۇ. ئالتۇنتاغنىڭ ئەڭ ئېگىز چوققىسى دېڭىز يۈزىدىن 6742 مېتىر

ئېگىز. چەرچەن خەلقى ئۇزۇن يىللاردىن بۇيان بۇ تاغدىن ئالتۇن قېزىپ كەلگەن. شۇڭا "ئالتۇنتاغ" (ئالتۇن چىقىدىغان تاغ) دەپ ئاتاپ كەلگەن. ئالتۇنتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىدە ئالتۇن، قاشتېشى، تاشپاختا، كۆمۈر قاتارلىق كان بايلىقلىرى بار. يېرى كەڭ، ئادەم شالاڭ بولغاچقا بۇ جاي ئېيىق، بۆكەن، قۇلان قاتارلىق ياۋايى هايۋانلار ماكانىغا ئايلانغان. قىل يوپۇرماقلىق ئەمەن، جىنتىيانا قاتارلىق ياۋا ئۆسۈملۈكلەر ئۆسىدۇ.

**قورۇم تاغ تىزمىسى:** بۇ تاغ چەرچەن ناھىيە بازىرىنىڭ 232 كىلومېتىر جەنۇبىدا، شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان، چەرچەن ئىچىدىكى ئۇزۇنلۇقى 250 كىلومېتىر، ئوتتۇرىچە ئېگىزلىكى 2656 مېتىر، خەنزۇچە "كۇنلۇن تېغى" دەپ ئاتىلىدۇ. "كۇنلۇن" دېگەن سۆز "قورۇم" دېگەن ئۇيغۇرچە سۆزنىڭ ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر. "قورۇم تاغ"—"قورامتاشلىق تاغ" دېگەنلىك بولىدۇ. چەرچەندىكى چوڭ دەريالار مۇشۇ تاغ تىزمىسىدىن باشلىنىدۇ.

**تۇراتاغ:** بۇ تاغ تۇرا چارۋا مال فېرمىسىنىڭ 30 كىلومېتىر جەنۇبىدا، شەرقىي جەنۇبتىن غەربىي شىمالغا سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 15 كىلومېتىر، كەڭلىكى ئالتە كىلومېتىر، دېڭىز يۈزىدىن ئەڭ ئېگىز جايى 3801 مېتىر. بۇ تاغدا ياۋا قوتاز، قارا ئېيىق، ئارقار قاتارلىق ياۋايى هايۋانلار بار. چىغ، يولغۇن قاتارلىق ئۆسۈملۈكلەر ئۆسىدۇ. سۇ مەنبەسى يوق، كۆپ قىسمى قۇرغاق. "تۇرا" ئۇيغۇرلارنىڭ قەدىمكى بىۋاستە ئەجدادى. "تۇراتاغ"—"تۇرالارنىڭ تېغى" دېگەن مەنىدە.

**ئاستىن تاغ:** بۇ تاغ كۆنچى بۇلاق فېرمىسىنىڭ 40 كىلومېتىر غەربىدە، شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 40 كىلومېتىر، كەڭلىكى 18 كىلومېتىر، ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 4269





مېتىر كېلىدۇ. "ئاستىن تاغ" دېگەن سۆز "پەستىكى تاغ" دېگەنلىك بولىدۇ. تاغ رايونىدا سۇ مەنبەسى يوق. چىغ، ئاقتىكەن، قىلئەمەن قاتارلىق ئۆسۈملۈكلەر ئۆسىدۇ.

**مۇزتاغ:** مۇزتاغ ئاچچان يېزىسىنىڭ 43.5 كىلومېتىر غەربىي جەنۇبىغا توغرا كېلىدۇ. شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 13 كىلومېتىر، كەڭلىكى توققۇز كىلومېتىر، دېڭىز يۈزىدىن 5249 مېتىر ئېگىز. "مۇزتاغ"—"قىش-ياز مۇز قاپلاپ تۇرىدىغان تاغ" دېگەن سۆز، تاغ رايونىنىڭ يېرى كەڭ، ئادىمى شالاڭ، بۇ تاغ ئۆلار، بۆرە، ئارقار قاتارلىق ياۋايى هايۋانلار ماكانىدۇر.

**چوڭ سار[1]چوققا:** بۇ تاغ ئورنى تۇرا فېرمىسىنىڭ 53.5 كىلومېتىر جەنۇبىدا، شەرق تەرىپىدە مۇزلۇق تاغ، جەنۇب تەرىپىدە يىلان تاغ بار، شىمالىدا ماندالىق دەرياسى بار. شەقتىن غەربكە سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 30 كىلومېتىر، كەڭلىكى 10 كىلومېتىر. دېڭىز يۈزىدىن 5467 مېتىر ئېگىز. چىغ، ئەمەن، تىكەنلىك ئوت قاتارلىق ئۆسۈملۈكلەر ئۆسىدۇ. تاغ ئۆچكىسى، ئارقار، ئۆلار قاتارلىق ياۋايى هايۋانلار ۋە قۇشلار بار.

**ئاچچىقكۆل تېغى** بۇ تاغ ئورنى تۇرا فېرمىسىدىن 99 كىلومېتىر شەرقىي جەنۇبتا، جەنۇبتىن شىمالغا سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى 21 كىلومېتىر، كەڭلىكى 25 كىلومېتىر، ئەڭ ئېگىز چوققىسى دېڭىز يۈزىدىن 5127 مېتىر ئېگىز، سۇ مەنبەسى يوق، كۆپ قىسمى قۇرۇق تاغ، شالاڭ ئۆسكەن توغراق ۋە ئەمەن قاتارلىق ئۆسۈملۈكلەر بار. بۆرە، تاغ ئۆچكىسى، كېيىك، ياۋا كەپتەر قاتارلىق هايۋاناتلار بار.

**ئاقارتاغ:** بۇ تاغ ئاچچان يېزىسىنىڭ تۆت كىلومېتىر

① چوڭ سار—بىرخىل يىرتقۇچ قۇش.

شەرقىدە، شەرقتىن غەربكە سوزۇلغان ئۇزۇنلۇقى 19 كىلومېتىر، كەڭلىكى 15 كىلومېتىر، ئەڭ ئېگىز جايى دېڭىز يۈزىدىن 6272 مېتىر ئېگىز. بۇ تاغنىڭ قار-مۇزلىرى قىش-ياز ئېرىمەي ئاقىرىپ تۇرىدىغان بولغاچقا "ئاققارتاغ" دەپ ئاتالغان.

1971—1972-يىللىرى ئائېرو (ئايروپىلان بىلەن) فوتوگرافىيىلىك ئۆلچەش ئېلىپ بارغاندا، قۇرۇم تاغ (كوئىنلۇن تېغى)نىڭ شىمالىي ئېتىكىدىكى يۇقىرىدا تونۇشتۇرۇپ ئۆتكەن تاغلار ئارىسىدىكى كىچىك تاغلار ۋە بەللەرگە يېڭىدىن نام بېرىلگەن. ئۇلار:

خېڭزۇشەن تېغى(横阻山)، خۇاداۋشەن تېغى(华道山)، لىڭيۈنشەن تېغى(凌云山)، شياشىشەن تېغى(峡石山)، يەنبىشەن تېغى(岩碧山)، لويەنشەن تېغى(落雁山)، چىڭتاشەن تېغى(青塔山)، خېيشيېشەن تېغى(黑斜山)، خېڭتياۋشەن تېغى(横条山)، پىڭچاڭلىڭ تېغى(平长梁)، شىخۇاشەن تېغى(石花山)، بەيچاڭشەن تېغى(白长山)، لوتوشەن تېغى(骆驼山)، دۇئەنبيەنشەن تېغى(断边山)، چاڭلوڭشەن تېغى(长龙山)، تيەنجۇيەن تېغى(天柱岩)، ئېيۇلياڭ بېلى(鳄鱼梁)، فېڭخۇاشەن تېغى(风华山)، گۇەنشەنلياڭ بېلى(冠山梁)، بەيتياۋشەن تېغى(白条山)، سوڭجەنشەن تېغى (丛崭山)، سوئېشەن تېغى(磋峨山)، خېڭدىلياڭ بېلى (横笛梁)، جىنبولياڭ بېلى(金波梁)، جاڭگوڭشەن تېغى (张公山)، لىشياشەن تېغى(丽霞山)، چىجىڭشەن تېغى(奇镜山)، شېنشېچۇەن تېغى(伸舌川)، فېڭلىنشەن تېغى (峰林山)، خېيشەن تېغى(黑山)، شىنسۇيشەن تېغى(新岁山)، يۆجىلىڭ چوققىسى(月季岭)، خۇانشىنلياڭ بېلى (换新梁)، خېڭگۇيشەن





تېغى(横贵山)، تيەنپىڭشەن تېغى①(天平山) قاتارلىقلاردۇر.

## 4. يەنجى، خوشۇت ۋە باغراش ناھىيىلىرىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

يەنجى ناھىيىسى: يەنجى ناھىيىسى تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، قارا شەھەر ئويمانلىقىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغا جايلاشقان.

1884-يىلى قاراشەھەر بىۋاستە قاراشلىق نازارىتى تەسىس قىلىنغان. 1946-يىلى يەنجى ناھىيىسى تەسىس قىلىنغان. 1954 -يىلى يەنجى خۇيزۇ ئاپتونوم ناھىيىسى قۇرۇلغان.

"يەنجى" نامى توغرىسىدىكى تارىخىي ھۆججەتلەرگە ئاساسەن تۆۋەندىكى خۇلاسىنى چىقارغىلى بولىدۇ: ھازىرقى يەنجى رايونى مىلادىدىن ئىلگىرى ۋە مىلادىنىڭ باشلىرى "كىنگىت"، "ئاگنى" دېگەنناملار بىلەن ئاتالغان. كىنگىت ۋە ئاگنى رايونىنىڭ مەركىزى "باغدات" دەپ ئاتالغان. بۇ قەدىمكى شەھەرنىڭ ئورنى ھازىرقى قاراشەھەر بازىرىدىن توققۇز كىلومېتىر (18 يول) يىراقلىقتىكى قارا دۆڭدە ئىدى.

ئۇيغۇر كلاسسىك داستانى «تاھىر ۋە زۆھرە» دە، بۇگۈنكى قاراشەھەر قاراخان پادىشاھنىڭ زېمىنى قىلىپ تەسۋىرلىنىدۇ.

قاراخان پادىشاھ قاراخانىيلار سۇلالىسىنىڭ يەرلىك بېگى بولۇشى مۇمكىن. چىڭ سۇلالىسىنىڭ دەسلەپكى يىللىرى"يەنجى" دېگەن نامنى قاراشەھەرگە ئۆزگەرتىشمۇ ئەشۇ تارىختا ئاساسلانغان بولۇشى مۇمكىن. "يەنجى" دېگەن نام توغرىسىدا يۇۋېيچېڭ ئەپەندى: "بۇ يەردە شۇنى كۆرستىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى،

① «چەرچەن ناھىيىسىنىڭ خەرىتىلىك يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 77—85-بەتلەر

ئاپتونوم رايونىمىزدىكى 80 نەچچە شەھەر ۋە ناھىيە نامىنىڭ خەنزۇچە ئاھاڭىدا، ئەڭ ئاز دېگەندە ئۈچ ناھىيە نامىنىڭ ئاھاڭىدا خاتالىق بار. يەنجى ئەنە شۇلارنىڭ بىرى، ’يەنجى‘ ئەسلىي ’يانچى‘ (yanqi) دەپ ئوقۇلۇشى كېرەك ئىدى. لېكىن ئەمەلىيەتتە خەنزۇچە ئاھاڭدا خاتا ھالدا ’يەنجى‘ (yanji) دەپ ئوقۇلۇۋاتىدۇ. ئۇنىڭغا ئەگەشكەن ھالدا ئۇيغۇرچە ئاھاڭمۇ ’يەنجى‘ (yanji) دەپ تەلەپپۇز قىلىنىۋاتىدۇ. بۇ ھال ئەلۋەتتە بىزنىڭ دىققىتىمىزنى تارتىشى كېرەك①“ دەيدۇ.

دېمەك، ھازىرقى ”يەنجى“ دەپ ئاتىلىۋاتقان بۇ يەر نامى ئىلگىرى ”يانچى“ دېيىلەتتى.

”يەنجى“ ئەسلىي ”يانچى“دىن ئۆزگەرگەن قەدىمكى ئۇيغۇرچە نام. ”يانچى“—فېئودال ھاكىمىيەت دەۋرىدە ئەمەلدارلارنىڭ خىزمىتىنى قىلىش ئۈچۈن بەلگىلەپ بېرىلگەن چاكار.

قايدۇ دەرياسى: بۇ نام توغرىسىدا يۈۋېيچېڭ ئەپەندى: ”چۇنچيۇ، جەنگو دەۋرى (مىلادىدىن ئىلگىرىكى 475—221-يىللىرى) دە يېزىلغان «تاغ ئېزىملار قۇرئى» دا، قايدۇ دەرياسى سۈيى قات-قات ئېگىز تاغلار ئارىسىدىن “كېلىدۇ ②دەپ يېزىلغان دەيدۇ. بۇنىڭدىن قارىغاندا ”قايدۇ“ دېگەن نام كېيىنكى ”قاراخان“، ”قاراشەھەر“ دېگەنناملار بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇشى مۇمكىن. ”قايدۇ“ ئۇيغۇرچە ”قايدۇ“ دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن. ”قايدۇ دەرياسى“—”سۈيى قېيىپ ئاقىدىغان دەريا“ دېگەنلىك بولىدۇ.

① ② يۈۋېيچېڭ: «شىنجاڭدا يەرلىك ئاپپاراتلارنىڭ تەسىس قىلىنىش تارىخى ۋە يەر ناملىرى تەتقىقاتى»، 42-بەت.







خوشۇت ناھىيىسى: خوشۇت ناھىيىسى كىنگىت (قاراشەھەر) ئويمانلىقىغا جايلاشقان، ئۇنىڭ ئۈچ تەرىپى تاغلار بىلەن ئورالغان. خوشۇت خەن سۇلالىسى دەۋرىدە بوستان دۆلىتىگە قارايتتى، كېيىن كىنگىت دۆلىتىگە قارىغان. ۋولگا ۋادىسىدا چارۋىچىلىق بىلەن شۇغۇللىنىدىغان خوشۇت قەبىلىسى بىلەن تورغۇت قەبىلىسى 1771-يىلى قايتىپ كەلگەندىن كېيىن ھازىرقى خوشۇت ناھىيىسىگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان. ”خوشۇت“ دېگەن نامىمۇ موڭغۇللارنىڭ ئەشۇ قەبىلىسىنىڭ نامىدىن كەلگەن.

تېۋىلغا: ھازىرقى خوشۇت ئىلگىرى ”تېۋىلغا“ دەپ ئاتىلاتتى.

چۇقۇ يېزىسى: ھازىر خەنزۇچە ”چۇخۇي يېزىسى“ دەپ ئاتىلىۋاتقان يۇرتنىڭ ئەسلىي نامى ”چۇقۇ يېزىسى“ دەپ ئاتىلاتتى. ”چۇخۇي“ دېگەن سۆز ”چۇقۇ“ دېگەن ئۇيغۇرچە سۆزنىڭ خەنزۇچە ئاھاڭ تەرجىمىسىدۇر.

قارىياغاچ باغ كەنتى: ھازىرقى يۈشۈيۈەن كەنتى (榆树园村) نىڭ ئەسلىي ئۇيغۇرچە نامى ”قارىياغاچ باغ كەنتى“ ئىدى. ”يۈشۈيۈەن“ ”قارىياغاچ باغ“ نىڭ خەنزۇچە تەرجىمىسىدۇر.

چىڭشۈيخې دەرياسى(清水河) : ھازىر خەنزۇچە ”چىڭشۈيخې“ دەپ ئاتىلىۋاتقان دەريانىڭ ئەسلىي نامى ”ئۆستى دەرياسى“ دەپ ئاتىلاتتى.

كاللا مۇنار: بۇ جاي ئۇششاقتال بىلەن كۈمۈش ئوتتۇرىسىدىكى بىر ئۆتەڭ بولۇپ، بۇ ئۆتەڭنى كىشىلەر ”كاللا مۇنار“ دەپمۇ ئاتايدۇ. چۈنكى ئۇششاقتال ۋە قارا قىزىللار 19-ئەسىرنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا كوچا قوزغىلاڭچىلىرى بىلەن چىڭ سۇلالىسى

ئەسكەرلىرى ئوتتۇرىسىدا قاتتىق جەڭ بولغان جاي بولۇپ، جەڭدە قوزغىلاڭچىلار غەلىبە قىلىپ، ئۆلگەنلەرنىڭ بېشىنى بىر جايغا توپلىغانىكەن خۇددى مۇنارغا ئوخشاش چوققا ھاسىل بوپتۇ. شۇنىڭ بىلەن بۇ جايىنى كېيىنكىلەر ”كاللا مۇنار“ دەپ ئاتايدىغان بوپتۇ[1].

كۆمۈش: قەدىمكى يىپەك يولىنىڭ شىمالىي يولىدىكى ئۆتەڭ بولۇپ، ئەسلىي نامى ”كۆمۈش ئاقما“ ئىدى. چۈنكى، بۇ يەردە بىر بۇلاق بولۇپ، ئۇنىڭ سۈيىدە كۆمۈش ماددىسى بولغاچقا، سۈيى خۇددى كۆمۈشتەك يالتىرايتتى.

★ ★ ★

باغراش ناھىيىسى: باغراش ناھىيىسى ئىلگىرى خوشۇت ناھىيىسىگە قارايتتى. 1970-يىلى باغراش ناھىيىسى قۇرۇلدى. باغراش ناھىيىسى تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، قاراشەھەر ئويمانلىقىنىڭ ئوتتۇرىسىغا جايلاشقان.

”باغراش“ كۆلىنىڭ نامى. «خەننامە. غەربىي يۇرت تەزكىرىسى» دە، باغراش ”يىقىنكۆل“، ”بوستان“ دېگەن ناملار بىلەن ئاتالغان.

”باغراش“ قەدىمكى ئۇيغۇر تىلىدا ”تەبىئىي كۆل“ دېگەنلىك بولىدۇ.

---

① شۇ قېتىمقى ئۇرۇشتا ئىسھاق خوجىنىڭ قوماندانلىقىدىكى قوزغىلاڭچىلار ئىككى مىڭ ئادەم بىلەن 24 مىڭ چېرىكنى تامام يوقاتقان («تارىخى ھەمىدىي»، 262—254-بەتلەر).





# ئالتىنچى باب
# قىزىلسۇ قىرغىز ئاپتونوم ئوبلاستىدىكى بىر قىسىم يەر-جاي ناملىرى

## 1. ”ئاتۇش“ نامى ۋە ئاتۇش شەھىرىدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى

ئاتۇش شەھىرى شىنجاڭنىڭ غەربىي جەنۇبىي قىسمىغا جايلاشقان. ئۈرۈمچى بىلەن تۈز سىزىقلىق ئارىلىقى 1100 كىلومېتىر، ئورنى تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي ئېتىكىگە، تارىم ئويمانلىقىنىڭ غەربىي شىمالىغا توغرا كېلىدۇ. شىمالىي قىسمى تەڭرىتاغنىڭ جەنۇبىي تىزمىلىرى ئارقىلىق قىرغىزىستان بىلەن چېگرىلىنىدۇ. چېگرا لىنىيىسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 128 كىلومېتىر كېلىدۇ.

ئاتۇش خەن سۇلالىسىدىن ئىلگىرى (يەنى مىلادىدىن بۇرۇنقى 206-يىلىدىن ئىلگىرى) قەدىمكى سۇلى (سۇلۇق) دۆلىتىنىڭ پايتەختى بولغان. شەرقىي خەن دەۋرىدە غەربىي رايون قورۇقچىبەگ مەھكىمىسىگە قارىغان، كېيىن غەربىي تۈرك خانلىقىغا قارىغان. مىلادى 10-ئەسىردىن 13-ئەسىرگىچە شەرقىي قاراخانىيلار خانلىقىنىڭ ئوردىسى مۇشۇ يەردە بولغان.

1942-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان. ئازادلىقتىن كېيىن قەشقەر ۋىلايىتىگە قارىغان. 1954-يىلى 7-ئاينىڭ 4-كۈنى قىزىلسۇ قىرغىز ئاپتونوم ئوبلاستى قۇرۇلغاندا ئوبلاستىنىڭ مەركىزى بولغان.

"ئاتۇش"نىڭ ئەسلىي نامى "ئارتۇچ" بولۇپ، «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا بۇ ھەقتە مۇنداق ئىزاھات بېرىلگەن: "ئارتۇچ، ئارتۇچ دەرىخى، قەشقەردە ئارتۇچ ناملىق ئىككى يۇرت بار"[①]. دېمەك، "ئاتۇش" نامى ئەسلىي دەرەخ نامىدىن كەلگەن.

ئاتۇش—"ئۈستۈن ئاتۇش"، "ئاستىن ئاتۇش" دەپ ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ.

ئاتۇش شەھىرىدىكى 1983-يىل نام بېرىلگەن كوچىلار:

**پامىر يولى:** شەرقتە ئۈرۈمچى-قەشقەر يولى ئاچىلىدىن ئاتۇشنىڭ غەربىدىكى چوڭ كۆۋرۈكنىڭ 300 مېتىر شەرقىغىچە سوزۇلغان. ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 5800 مېتىر، كەڭلىكى 14 مېتىر.

**تيانشان يولى:** شەرقتە شورۇق يولىدىن باشلىنىپ، غەربتە ئاتۇش شەھەرلىك 1-ئوتتۇرا مەكتەپ ئالدىغىچە سوزۇلغان، ئومۇمىي ئۇزۇنلۇقى 2200 مېتىر.

**سۇنتاغ يولى:** شىمالدا پامىر يولىدىن باشلىنىپ، جەنۇبتا سۇنتاغ يېزىسىغىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 2300 مېتىر. بۇ يول سۇنتاغ يېزىسىغا بارىدىغان يول بولغاچقا "سۇنتاغ يولى" دەپ ئاتالغان.

**ئۆستەڭ يولى:** شەرقتە ئوبلاستلىق 1-ئوتتۇرا مەكتەپ ئالدىدىن باشلىنىپ غەربتە چوشقا فېرمىسى ئالدىغىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 1850 مېتىر، كەڭلىكى 20 مېتىر. يولنىڭ ئاستىدا ئۆستەڭ بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

**بەخت يولى:** شىمالدا پامىر يولىدىن باشلىنىپ، جەنۇبتا مەشەت يولىغىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 1950 مېتىر، كەڭلىكى

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 1-توم، 128-بەت.





20 مېتىر.

**مەدەنىيەت يولى:** شىمالدا ئوبلاستلىق يېزا ئىگىلىك ماشىنىلىرى شىركىتى ئالدىدىن باشلىنىپ، جەنۇبى شەھەرلىك قويمىچىلىق زاۋۇتى ئالدىغىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 875 مېتىر، كەڭلىكى 15 مېتىر.

**نۇرلۇق يولى:** شىمالدا ئوبلاستلىق ج. خ ئىدارىسى ئالدىدىن باشلىنىپ، جەنۇبتا مەشەتكىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 2200 مېتىر، كەڭلىكى 15 مېتىر.

**ئىتتىپاق يولى:** غەربتە سودا ئىدارىسى ماشىنا ئەترىتى ئالدىدىن باشلىنىپ شەرقتە شورۇق كەنتىگىچە سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى 1150 مېتىر، كەڭلىكى 30 مېتىر.

**ئاممۇۋى يول:** شەرقتە تاڭنۇرى باشلانغۇچ مەكتىپى ئالدىدىن باشلىنىپ، غەربتە ئازغان يولىغىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 910 مېتىر، كەڭلىكى 25 مېتىر.

**شىنخۇا يولى:** شەرقتە يېزا ئىگىلىك ماشىنىلىرى مەكتىپىنىڭ شىمالىدىكى كوچىدىن باشلىنىپ، غەربتە توققۇزتوش ئىسكىلاتىغىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 825 مېتىر، كەڭلىكى 30 مېتىر.

**قۇرۇلۇش يولى:** غەربتە بۇرۇنقى مىس تاۋلاش زاۋۇتى ئالدىدىن باشلىنىپ شەرقتە شورۇق يولىغىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 850 مېتىر، كەڭلىكى 30 مېتىر.

**مەشەت يولى:** شەرقتە شورۇقتىن باشلىنىپ، غەربتە مەشەتكىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 885 مېتىر، كەڭلىكى 25 مېتىر.

**ئازغان يولى:** شىمالدا 1-باشلانغۇچ مەكتەپ ئالدىدىن باشلىنىپ غەربتە مەشەتكىچە سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى 1700 مېتىر، كەڭلىكى 20 مېتىر.

يېڭى يول: شىمالدا ئوبلاستلىق يول ئاسراش ئوچاستكىسى ئالدىدىن باشلىنىپ جەنۇبتا تيانشان يولىغىچە سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى 900 مېتىر، كەڭلىكى 10 مېتىر.

تەختىيۇن يولى: شىمالدا ئۈرۈمچى-قەشقەر تاشيولىدىن باشلىنىپ جەنۇبتا پامىر يولى بىلەن بەخت يولى ئاچىلىنىڭ 125 مېتىر غەربىگىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 1225 مېتىر، كەڭلىكى 15 مېتىر.

شورۇق يولى: شىمالدا تيانشان يولىدىن باشلىنىپ جەنۇبتا مەشەت يولىغىچە سوزۇلغان، ئۇزۇنلۇقى 2050 مېتىر، كەڭلىكى 10 مېتىر. شورۇقتا بارىدىغان يول بولغاچقا "شورۇق يولى" دەپ نام بېرىلگەن.

جەمىتىللا يولى: شىمالدا ئۈرۈمچى-قەشقەر يولىدىن باشلىنىپ جەنۇبتا ئوبلاستلىق كىنوخانا ئالدىغىچە سوزۇلغان. ئۇزۇنلۇقى 865 مېتىر، كەڭلىكى 15 مېتىر. يولىنىڭ شىمالىي بۆلىكىدە جەمىتىللا مازىرى بولغاچقا، "جەمىتىللا يولى" دەپ نام بېرىلگەن.

## ئاتۇشتىكى بىر قىسىم يېزا، كەنت ناملىرى

تەختىيۇن كەنتى: بۇ كەنت تەختىيۇن يولىنىڭ شەرقىي، جەمىتىللا يولىنىڭ غەربىي شىمالىي، بوزتاغنىڭ جەنۇبىي قىسمى ئارقىلىق ئاتۇش بازىرىغا تۇتىشىدۇ. "تەختىيۇن" ئەسلىي "تەختىھۇن"دىن ئۆزگەرگەن، مەنىسى "ھۇن تەختى" دېگەنلىك بولىدۇ. ئېيتىلىشچە، ئىلگىرىكى زامانلاردا ھۇنلارنىڭ بىر قەبىلىسىنىڭ پايتەختى مۇشۇ جايدا بولغانىكەن. شۇڭا "تەختىھۇن"—"ھۇن تەختى" دەپ ئاتىلىپ كەلگەن.





### سۇنتاغ يېزىسىدىكى يەر ناملىرى:

سۇنتاغ يېزىسى: ئاتۇش شەھىرىنىڭ شەرقىي جەنۇب قىسمىغا جايلاشقان. "سۇنتاغ" ئەسلىي "سوڭتەخت" بولۇپ، ئەسىرلەر داۋامىدا ئۆزگىرىپ "سۇنتاغ" بولۇپ قالغان. "سوڭتەخت" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "كېيىنكى تەخت" دېگەن مەنىدە.

ئوي كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ شىمالىي قىسمىغا جايلاشقان. "ئوي"—ئۇيغۇرچە "ئويمان"، "چوڭقۇر"، "ئازگال" دېگەن مەنىدە.

مېلەت كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ شەرقىي قىسمىدا. "مېلەت" ئەسلىي "مۆھلەت" بولۇپ، كېيىن ئۆزگىرىپ "مېلەت" بولۇپ قالغان. مۆھلەت—بىر ئىشنى قىلىش ئۈچۈن بەلگىلەنگەن مۇددەت. ئېيتىلىشچە، بۇنىڭدىن مىڭ نەچچە يىل ئىلگىرى ئىناخان ئىسىملىك بىر كىشى "بۇ بىر پارچە زېمىننى مەسچىتكە ۋەخپە قىلىشقا مۆھلەت بېرىڭلار" دەپ مۆھلەت سورىغانىكەن. شۇنىڭدىن بۇيان بۇ كەنت شۇ نام بىلەن ئاتىلىپ كەلگەنىكەن.

شالا كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ غەربىي قىسمىدا، "شالا" ئەسلىي "چالا" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن. "چالا" تىلىمىزدا "چالغۇچى"، "ئەلنەغمىچى" دېگەن مەنىدە.

باغرىق كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ غەربىي قىسمىدا. "باغرىق"—"باغئېرىق" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن بولۇپ، "باغنىڭ ئىچىدىكى ئېرىق" دېگەن مەنىدە.

مەشەت كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ غەربىي قىسمىدا. "مەشەت" ئەسلىي "مەئىشەت"تىن ئۆزگەرگەن. سۇلتان سۇتۇق بۇغراخان دەۋرىدە بۇ يەرنىڭ بازارلىرى ئاۋات، تۇرمۇشى باياشات بولغاچقا، "مەئىشەت" دەپ ئاتىلىپ كەلگەن. سۇلتان سۇتۇق

بۇغراخاننىڭ قەبرىسى بىلەن ئەبۇناسىر سامانىنىڭ قەبرىسىمۇ مۇشۇ يەردە. شۇڭا بۇ يەر مۇھىم زىيارەتگاھقا ئايلانغان.

تۆكۆل كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ شەرقىي جەنۇب قىسمىدا. "تۆكۆل" ئەسلىي "تۆتكۆل"دىن ئۆزگەرگەن. ئۆتمۈشتە بۇ يەردە تۆت كۆل بار ئىكەن.

تېرس كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ جەنۇبىي قىسمىدا. "تېرس" ئەسلىي "تېرش"تىن ئۆزگەرگەن. ئۆتمۈشتە بۇ جاي بىر پارچە بوز يەر ئىكەن. كېيىنچە كىشىلەر كۆچۈپ كېلىپ بوز يەر ئېچىپ مەھەللە بەرپا قىلغان. شۇڭا يەر نامى "تېرش" بولۇپ قالغانىكەن.

توقاي كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ شەرقىي جەنۇبىدا، "توقاي" ئەسلىي "توقايلىق"تىن ئۆزگەرگەن، مەنىسى "تۇتاش كەتكەن ئورمان، چاتقاللىق" دېگەنلىكتۇر. ئىلگىرى بۇ جاي قېلىن ئورمانلىق، توغراقلىق ئىكەن. شۇڭا "توقايلىق" دەپ ئاتالغان.

ۋاقۋاق كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ شەرقىي قىسمىدا. "ۋاقۋاق" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ "ۋاھ، ۋاھ"دىن ئۆزگەرگەن، "ۋاھ، نېمىدېگەن ياخشى" دېگەن مەنىدە. بۇ جايدا سۇيى ئىنتايىن سۈزۈك ھەم تاتلىق بىر بۇلاق بار ئىكەن. كىشىلەر ھەر يازلىقى بۇ جايغا كېلىپ، سۇيىنى ئىچىپ ھوزۇرلانغىنىدىن "ۋاھ، نېمىدېگەن ياخشى" دېيىشىدىكەن. شۇڭا بۇ جاينىڭ نامى "ۋاھ، ۋاھ" بولۇپ قالغانىكەن.

كېچىڭىز كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ شەرقىي شىمالىدا. "كېچىڭىز" ئەسلىي "سۇ كېچىك" دېگەن سۆز. ئىلگىرى بۇ كەنتنىڭ كىشىلىرى پەيزاۋاتقا بېرىش ئۈچۈن بۇ يەردىكى بۇغۇز دەرياسىنىڭ كېچىكىدىن سۇ كېچىپ ئۆتىدىكەن. شۇڭا بۇ جاينىڭ نامى "كېچىڭىز" دەپ ئاتىلىپ قالغان.





لەڭگەر كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ شەرقىي شىمال قىسمىدا. "لەڭگەر"—"يولۇچىلار سەپەر ئۈستىدە قونۇپ ئۆتىدىغان جاي، ئۆتەڭ، قونالغۇ" دېگەن مەنىدىكى سۆز. ئىلگىرى پەيزاۋاتقا بارىدىغان كىشىلەر مۇشۇ ئۆتەڭدە دەم ئېلىپ قونۇپ ماڭىدىغان بولغاچقا "لەڭگەر" دەپ ئاتالغان.

باغلا كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ شەرقىي شىمال قىسمىدا. ئىلگىرى بۇ جايدا جەڭ بولۇپ ئەسىرگە چۈشكەنلەرنى باغلىغانىكەن. شۇڭا بۇ جاي "باغلا" دەپ ئاتالغان.

شورۇق كەنتى: ئورنى سۇنتاغ يېزىسىنىڭ شىمالىي قىسمىدا. "شورۇق" ئەسلىي "شورلۇق" دەپ ئاتىلاتتى. كېيىن ئۆزگىرىپ "شورۇق" بولۇپ قالغان.

ئازاق يېزىسىدىكى يەر ناملىرى:

ئازاق يېزىسى ئاتۇش شەھىرىنىڭ غەربىي جەنۇب قىسمىغا جايلاشقان، ئاتۇش شەھىرىدىن 4.5 كىلومېتىر كېلىدۇ.

"ئازاق" نامى توغرىسىدا «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا: "ئازاق — ئاياغ، پۇت①" دەپ كۆرسىتىلگەن. «ئاتۇش ناھىيىسىنىڭ يەر ناملىرى تەزكىرىسى» دە: "ئازاق ئەسلىي 'ئازئاق' ئىدى. مەنىسى 'كىچىككىنە ئاق يەر' دېگەن سۆز. چۈنكى، ئىلگىرى بۇ جاي بىر پارچە يۇلغۇنلۇق بولۇپ پەقەت كىچىككىنىلا تېرىلغۇ يەر بار ئىدى. شۇڭا 'ئازئاق' دەپ ئاتالغان" دەپ يېزىلغان.

بۇيامەت: ئازاق يېزىسىنىڭ بىر كەنتى. "بۇيامەت" قاراخانىيلار دەۋرىدە ئۆتكەن بىر كىشىنىڭ نامى ئىكەن. بۇ كىشى

① «ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلى لۇغىتى»، شىنجاڭ ياشلار-ئۆسمۈرلەر نەشرىياتى، 1989-يىل نەشرى، 19-بەت.

كۆپكە ماھىر بولۇپ، باغۋەنچىلىك، بوياقچىلىق، نەققاشلىق، ھەيكەلتىراشلىق ئىشلىرىدا كامىل ئۇستا ئىكەن. كېيىنكى كىشىلەر ئۇ كىشىنىڭ ئىسمىنى شۇ يەرنىڭ نامى قىلىۋالغانىكەن.

تېجەن كەنتى: ئورنى ئازاق يېزىسىنىڭ 1.7 كىلومېتىر شىمالىدا. "تېجەن" توغرىسىدا «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا، "تېجەنچ" ئەسلىي "تېزەن"دىن ئۆزگەرگەن، مەنىسى "ئوتلاق" دەپ كۆرسىتىلگەن[1]. يەرلىك كىشىلەر "تېجەن"—"سۇ توساش دامبىسى دېگەن سۆز" دەيدۇ.

يۇقىرى ئىشتاچى كەنتى: ئورنى ئازاق يېزىسىنىڭ غەربىي شىمال قىسمىدا. "يۇقىرى ئىشتاچى" ئۇيغۇرچە "يۇقىرىقى داغدام يول" دېگەن مەنىدىكى سۆز.

تېتىر كەنتى: ئورنى ئازاق يېزىسىنىڭ غەربىي جەنۇب قىسمىدا. "تېتىر" ئۇيغۇرچە "ھېچ نەرسە ئۈنمىگەن قۇۋۋەتسىز يەر" دېگەن مەنىدىكى سۆز[2].

ئاياغ كەنتى: ئورنى ئازاق يېزىسىنىڭ غەربىي جەنۇب قىسمىدا. بۇ كەنت تېتىر كەنتىنىڭ ئەڭ تۆۋەن تەرىپىدە بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

مېيى كەنتى: ئورنى ئازاق يېزىسىنىڭ غەربىي جەنۇب قىسمىدا. بۇ نام ھەققىدە يەرلىك كىشىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، سۇلتان ئۆز دەۋرىدە دائىم دېگۈدەك مۇشۇ يەردە ياۋا توڭگۇز ئوۋلايدىكەن. سولتان بۇ كەنتنىڭ دۇپدۇگىلەك ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ، بۇ كەنتنى "ئاي" دەپ ئاتىغانىكەن. شۇنىڭ بىلەن بۇ كەنت نامى "ئاي" دەپ ئاتالغانىكەن، كېيىنكى دەۋرلەردە ئۆزگىرىپ "مېيى" بولۇپ

---

① «ئاتۇش شەھىرىنىڭ يەر ناملىرى تەزكىرىسى»، 25-بەت

② «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 2-توم، 415-بەت.





قالغانىكەن.

قۇلانچى: ئورنى ئازاق يېزىسىنىڭ غەربىي جەنۇب تەرىپىدە. "قۇلان—ئاتتىن كىچىكرەك، ئېشەكتىن چوڭراق، ئاتقا قارىغاندا ئېشەككە ئوخشاپ كېتىدىغان ياۋايى ھايۋان، ياۋا قېچىر"[1]

"قۇلانچى"—"ياۋا قېچىر باقىدىغان ئوتلاق" دېگەن سۆز.

باقۇ: ئورنى ئازاق يېزىسىنىڭ غەربىي جەنۇب قىسمىدا. "باقۇ" ئەسلىي "باغ ئىكەنغۇ" دېگەن سۆز. ئېيتىلىشىچە، قاراخانىيلار زامانىدا سۇلتان بۇ يەردىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ بۇ يەرنىڭ سۇيى مول تۇپرىقى مۇنبەت ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ، "باغ قىلىشقا تازا باب كېلىدىغان ياخشى جاي ئىكەن. بۇ يەرگە باغ بىنا قىلىش كېرەك" دېگەنىكەن. كېيىنكىلەر بۇ يەرنى "باغقۇ" يەنى "باغ ئىكەنغۇ" دەپ ئاتايدىغان بولغانىكەن.

بۆگەن: ئورنى ئازاق يېزىسىنىڭ شەرقىي جەنۇب قىسمىدا. "بۆگەن" ئەسلىي "بۆلگەن"دىن ئۆزگەرگەن. بۇرۇنقى زاماندا بۇ يەر سۇنتاغ بىلەن تۇتاش ئىكەن، كېيىن كەلكۈن كېلىپ سۇنتاغدىن ئايرىۋەتكەن. شۇڭا "بۆلگەن" دەپ ئاتالغان، كېيىن ئۆزگىرىپ "بۆگەن" بولۇپ قالغان.

ئوڭرىق كەنتى: ئورنى ئازاق يېزىسىنىڭ شەرقىي جەنۇب قىسمىدا. "ئوڭرىق" ئەسلىي "ئوڭ ئېرىق" بولۇپ، "ئوڭ قاسناقتىكى ئېرىق" دېگەن مەنىدە. بۇ يەر بوغۇز دەرياسىنىڭ ئوڭ قاسنىقىدا بولغاچقا، دەريانىڭ ئوڭ قاسنىقىدىن ئېرىق چېپىلىپ سۇ باشلانغانىكەن، شۇڭا "ئوڭئېرىق" دەپ ئاتالغان.

---

① «ئۇيغۇر تىلىنىڭ ئىزاھلىق لۇغىتى»، مىللەتلەر نەشرىياتى، 4-توم، 347-بەت.

**ئاغۇ يېزىسىدىكى يەر ناملىرى:**

**ئاغۇ يېزىسى:** ئاتۇش شەھىرىنىڭ غەربىي شىمال قىسمىدا. "ئاغۇ" سۆزى ئەسلىي "ئارغۇ"دىن ئۆزگەرگەن، مەنىسى "ئىككى تاغ ئارىسى" دېگەنلىكتۇر. بۇ ھەقتە «تۈركىي تىللار دىۋانى» دا مۇنداق ئىزاھات بېرىلگەن: "ئارغۇ ئىككى تاغنىڭ ئارىسى، بۇنىڭدىن ئېلىنىپ تىراز (تالاس)، بالاساغۇن ئارىسىدىكى شەھەرلەرمۇ ئارغۇ دېيىلىدۇ. چۈنكى، ئۇ يەرلەر ئىككى تاغ ئارىسىدا "①

**بۆلەن كەنتى:** ئورنى ئاغۇ يېزىسىنىڭ شەرقىي شىمالىدا. "بۆلەن" ئەسلىي "بۆرە بەلەن" دېگەن سۆزدىن ئۆزگەرگەن. ئىلگىرى بۇ جايدا بۆرە كۆپ ئىكەن. بۆرىلەر دائىم دېگۈدەك ئادەم ۋە چارۋىلارنى يەپ كېتىدىكەن. شۇڭا "بۆرەبەلەن" (بۆرە كۆپ) دەپ ئاتالغانىكەن. بۇ سۆز كېيىنچە ئۆزگىرىپ "بۆلەن" بولۇپ قالغان.

**ئاچچىق كەنتى:** ئورنى ئاغۇ يېزىسىنىڭ غەربىي جەنۇب قىسمىدا. بۇ يەرنىڭ سۈيى ئاچچىق بولغاچقا "ئاچچىق" دەپ ئاتالغان.

**بەگلىك:** ئورنى ئاغۇ يېزىسىنىڭ شەرقىي شىمال قىسمىدا. ئېيتىلىشىچە، بۇ يەر ئىلگىرى ئاغۇ بېگىنىڭ يېرى ئىكەن، شۇڭا "بەگلىك" دەپ ئاتالغان.

① مەھمۇت قەشقەرى: «تۈركىي تىللار دىۋانى»، 1-توم، 172-بەت.





**ئۇستۈن ئاتۇش يېزىسىدىكى يەر ناملىرى:**

**ئوتياغ كەنتى:** ئورنى ئۇستۈن ئاتۇش يېزىسىنىڭ شىمالىي قىسمىدا. "ئوتياغ" ئەسلىي "ئولتۇراق"تىن ئۆزگەرگەن. ئىلگىرىكى زامانلاردا بۇ يەرنىڭ يېرى ياخشى بولغاچقا ئاھالىلار ئارقا-ئارقىدىن كېلىپ ئولتۇراقلاشقانىكەن. شۇڭا "ئولتۇراق" دەپ ئاتالغانىكەن، كېيىنچە بۇ نام ئۆزگىرىپ "ئوتياغ" بولۇپ قالغان.

**ئېكساق كەنتى:** ئورنى ئۇستۈن ئاتۇش يېزىسىنىڭ شەرقىي جەنۇب قىسمىدا. "ئېكساق" ئەسلىي "ئېگىز ئاق"تىن ئۆزگەرگەن، مەنىسى "ئېگىزدىكى ئاق يەر" دېگەنلىك بولىدۇ.

**ياۋىلىق كەنتى:** ئورنى ئۇستۈن ئاتۇش يېزىسىنىڭ شەرقىي شىمالىدا. ئېيتىشلارغا قارىغاندا، ئىلگىرى چارۋىچىلار بۇ يەردە مال باقىدىكەن. ئۇلارنىڭ مال چارۋىلىرىنى دائىم يىرتقۇچ ھايۋانلار يەپ كېتىدىكەن. شۇڭا بۇ يەر "ياۋىلىق" دەپ ئاتالغانىكەن.

**توقاشلا كەنتى:** ئورنى ئۇستۈن ئاتۇش يېزىسىنىڭ غەربىي شىمال قىسمىدا. "توقاشلا" ئەسلىي "توق-ئاشلا"دىن ئۆزگەرگەن. ئىلگىرى بۇ يەردىكى كىشىلەرنىڭ بىر قىسمى باي، بىر قىسمى كەمبەغەل ئىكەن. شۇڭا "توقلا-ئاشلار" دەپ ئاتالغانىكەن، كېيىنچە ئۆزگىرىپ "توقاشلا" بولۇپ قالغانىكەن.

**تاشپۇشقا كەنتى:** ئورنى ئۇستۈن ئاتۇش يېزىسىنىڭ شىمالىي قىسمىدا. "تاشپۇشقا"—"پىشىشىق ھاك" دېگەن سۆز.

**كاتتايلاق يېزىسىدىكى يەر ناملىرى:**

**كاتتايلاق يېزىسى:** ئاتۇش شەھىرىنىڭ شەرقىي قىسمىدا. شەرقىي تەرىپى مارالبېشى ۋە پەيزاۋاتلار بىلەن، شىمال تەرىپى قاراقول بىلەن، غەربىي تەرىپى سۇنتاغ يېزىسى بىلەن

چېگرىلىنىدۇ.

"كاتتايلاق" ئەسلىي "كاتتا يايلاق" بولۇپ، "چوڭ يايلاق" دېگەن مەنىدە.

ئازاقئېرىق: ئورنى كاتتايلاق يېزىسىنىڭ 1.2 كىلومېتىر جەنۇبىدا. بۇ كەنتنىڭ ئادەملىرى ئەسلىي ئازاق يېزىسىدىن كۆچۈپ كېلىپ بۇ يەردە ئېرىق چاپقان ۋە بۇ ئېرىقنى "ئازاقئېرىق" دەپ ئاتىغانىكەن.

بەشتام: كاتتايلاق يېزىسىنىڭ غەربىي جەنۇب قىسمىدا. بۇرۇن بەش ئۆيلۈك كىشى بۇ يەرگە كۆچۈپ كېلىپ، ھەربىر ئۆيلۈك بىر ئېغىزدىن ئۆي سالغانىكەن. شۇڭا بۇ يەر "بەشتام" دەپ ئاتالغان، مەنىسى "بەش ئۆيلۈك" بولىدۇ.

## 2. "ئاقتۇ"، "ئاقچى" ۋە "ئۇلۇغچات" ناملىرى توغرىسىدا

ئاقتو ناھىيىسى: ئاقتو ناھىيىسىنىڭ خەرىتىدىكى ئورنى شەرقىي ئۇزۇنلۇق 75°56′33″، شىمالىي كەڭلىك 39°08′45″ قا توغرا كېلىدۇ.

"ئاقتۇ"—"ئاق" سۆزى بىلەن "تۇ" سۆزىنىڭ قوشۇلۇشىدىن ھاسىل بولغان قىرغىزچە نام بولۇپ، مەنىسى "ئاقتاغ" دېگەنلىك بولىدۇ. ئاقتۇنىڭ غەربىي قىسمىدىكى تاغلارنى ئاپئاق قار قاپلاپ تۇرىدىغان بولغاچقا شۇنداق ئاتالغان.

ئاقچى ناھىيىسى: ئاقچى ناھىيىسىنىڭ خەرىتىدىكى ئورنى شەرقىي ئۇزۇنلۇق 78°27′00″، شىمالىي كەڭلىك 40°56′20″ قا توغرا كېلىدۇ. دېڭىز يۈزىدىن 2000 مېتىر ئېگىز. 1944-يىلى ناھىيە تەسىس قىلىنغان.

"ئاقچى"—"ئاق" دېگەن سۆز بىلەن "چىغ" دېگەن سۆزنىڭ





قوشۇلۇشىدىن ھاسىل بولغان، مەنىسى "ئاقچىغ" دېگەنلىك بولىدۇ.

ئۇلۇغچات ناھىيىسى: ئۇلۇغچات ناھىيىسى مىلادىنىڭ باشلىرىدىن تارتىپ سۇلى دۆلىتىگە (قەشقەرگە) قارايتتى. 1929-يىلى ئۇلۇغچات باشقۇرۇش ئىدارىسى قۇرۇلۇپ، قەشقەر كوناشەھەر ناھىيىسىنىڭ باشقۇرۇشىدا بولدى. ئۇنىڭ ئەسلىي ئورنى كونا ئۇلۇغچاتتا ئىدى. 1938-يىلى كوناشەھەر ناھىيىسىدىن ئايرىلىپ ئايرىم ناھىيە بولۇپ قۇرۇلۇپ، ناھىيە بازىرى قىزىلئۆيى (ھازىرقى ئورنى) گە كۆچۈرۈلگەن. 1954-يىلدىن باشلاپ قىزىلسۇ قىرغىز ئاپتونوم ئوبلاستىغا قارايدىغان بولدى.

ئۇلۇغچات ناھىيە بازىرى شەرقىي ئۇزۇنلۇق 75°11′40″ ۋە شەرقىي كەڭلىك 39°41′50″ قا جايلاشقان. دېڭىز يۈزىدىن 2100 مېتىر ئېگىز.

قەدىمكى ئۇلۇغچات ھازىرقى ئۇلۇغچات ناھىيىسىدىكى بىر كەنت بولۇپ، قىزىل دەريا ياقىسىغا جايلاشقان. "ئۇلۇغچات" ئۇيغۇرچە سۆز بولۇپ، "ئۇلۇغ+چات" دېگەن ئىككى سۆزدىن تۈزۈلگەن خاس نام. "ئۇلۇغ"—"چوڭ، مۇقەددەس، كەڭ" دېگەن مەنىلەرنى بېرىدۇ. "چات"—"كېرىلىپ تۇرغان" دېگەن مەنىدە. دېمەك، "ئۇلۇغچات" دېگەن بۇ سۆز "چوڭ چات" دېگەنلىك بولۇپ، بۇ جايدا بۇ سۆز "دەريانىڭ كەڭ يېرى" دېگەن مەنىنى بىلدۈرىدۇ. ئۇلۇغچات كەنتى قىزىل دەريا ئېقىنىنىڭ يېيىلىپ ئاقىدىغان كەڭ جايىغا جايلاشقانلىقى ئۈچۈن شۇنداق ئاتالغان.

**(تەھرىر ئىلاۋىسى: ئاپتور توپلىغان قىزىلسۇ قىرغىز ئاپتونوم ئوبلاستىدىكى يەر ناملىرىغا ئائىت ماتېرىياللار چەكلىك بولغانلىقتىن، يۇقىرىقى ئۈچ ناھىيىدىكى يېزا-كەنت ۋە باشقا يەر ناملىرى بوش قالدۇرۇلدى.)**

مەسئۇل مۇھەررىر : قەيسەر قۇربان
مەسئۇل كوررېكتور : خۇدابەردى خېلىل

# دىيارىمىزدىكى بىر قىسىم يەر ناملىرى ھەققىدە

نىياز كېرىمى  زىۋىدە ساتتار

نەشر قىلغۇچى : مىللەتلەر نەشرىياتى
ئادرېسى : بېيجىڭ شەھىرى خېپىڭلى شىمالىي كوچا 14 ـ قورۇ
پوچتا نومۇرى :100013، تېلېفون نومۇرى : 64290862 _ 010
ساتقۇچى : جايلاردىكى شىنخۇا كىتابخانىلىرى
باسقۇچى : بېيجىڭ دىشىن باسما زاۋۇتى
نەشرى : 2006 ـ يىل6 ـ ئايدا 1 ـ قېتىم نەشر قىلىندى
بېسىلىشى : 2006 ـ يىل6 ـ ئايدا بېيجىڭدا 1 ـ قېتىم بېسىلدى
ئۆلچىمى : 850×1168م م. 32كەسلەم
باسما تاۋىقى : 11
سانى : 2000 ـ 0001
باھاسى : 16.00 يۈەن



زۆھرە ساتتار 1946- يىلى ئۈرۈمچىدە تۇغۇلغان. 1966- يىلى شىنجاڭ ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ تىل- ئەدەبىيات فاكۇلتېتىنى پۈتتۈرۈپ ئۈرۈمچى شەھەرلىك 3- ئوتتۇرا مەكتەپتە خىزمەت قىلغان ۋە «ئالىي دەرىجىلىك ئوقۇتقۇچى گۇۋاھنامىسى»غا ئېرىشكەن. ئۇ 2003- يىلى 16- مارتتا ماشىنا ھادىسىسى بىلەن بەختكە قارشى قازا قىلغان.

مەزكۇر ئەسەر مەرھۇمنىڭ يولدىشى نىياز كېرىمى بىلەن ھەمكارلىشىپ روياپقا چىقارغان جاپالىق ئەمگىكىنىڭ مەھسۇلى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.




责任编辑：凯赛尔. 库尔班

责任校对：胡达佰尔地

图书在版编目(CIP)数据

新疆部分地名研究/ 尼亚孜. 克里木编著. 一北京：
民族出版社, 2006.5
ISBN 7-105-07653-4

Ⅰ. 新… Ⅱ.尼…Ⅲ. 地名—研究—新疆—
维吾尔语（中国少数民族语言）Ⅳ.K924.5

中国版本图书馆 CIP 数据核字(2006) 第 036377 号

出版发行: 民族出版社　　http://www.e56.com.cn
社　　址: 北京市和平里北街 14 号　　邮编: 100013
电　　话: 010-64290862 (维文室)
印　　刷: 北京迪鑫印刷厂
版　　次: 2006 年 6 月第 1 版　2006 年 6 月北京第 1 次印刷
开　　本: 850 毫米×1168 毫米
印　　张　11
印　　数: 0001-2000 册
定　　价: 16.00 元